# القرآن الكريم
# وترجمة معانيه إلى
# اللغة الاويغورية

Translation of the Meanings of

# THE NOBLE QURAN

in the Uyghur Language




إِنَّهُۥ لَقُرْءَانٌ كَرِيمٌ فِى كِتَٰبٍ مَّكْنُونٍ لَّا يَمَسُّهُۥٓ إِلَّا ٱلْمُطَهَّرُونَ تَنزِيلٌ مِّن رَّبِّ ٱلْعَٰلَمِينَ



هٰذا المُصْحَفُ الشَّرِيفُ وَتَرجَمَةُ معَانيهِ

هَدِيَّةٌ مِن خَادِمِ الحَرَمَيْنِ الشَّرِيفَيْن الملكِ فَهْدِ بن عَبْد العَزيز آل سُعُود

وَقفٌ لِلّٰهِ تعَالى لَا يَجُوز بَيْعُهُ



شبو مصحف شريف ومعنى لەرىنڭ تەرجىمىسى بىلەن.
ئىككى ھەرەمنىڭ خىزمەتكارى پادشاه فهد بن عبد العزيز آل سعود دىن ھەدىيە
الله تعالى ئۈچۈن وقف دور. ساتىش جائز بولمايدور




# قۇرئان كەرىم

## ئۇيغۇرچە تەرجىمىسى

ترجمة

محمّد بن العلّامة الحاج داملّا صالح الكاشغري الآرتوجي

تەرجىمە قىلغۇچى: مۇھەممەت سالىھ

شبو مصحف شريف ومعنى لەرىنىڭ تەرجىمىسى بىلەن
بېسىلىشىنى سەئۇدى ئەرەبىستانىنىڭ پادىشاھى ئىككى ھەرەم
نىڭ خىزمەتكارى فەھد بىن عبد العزيز آل سعود ئۆزىگە
شەرەپ بىلىپ بېسىشقا ئەمر قىلدى



( كِتَٰبٌ أَنزَلْنَٰهُ إِلَيْكَ مُبَٰرَكٌ لِّيَدَّبَّرُوٓاْ ءَايَٰتِهِۦ وَلِيَتَذَكَّرَ أُوْلُواْ ٱلْأَلْبَٰبِ )

الحمد لله رب العالمين القائل:

( أَفَلَا يَتَدَبَّرُونَ ٱلْقُرْءَانَ وَلَوْ كَانَ مِنْ عِندِ غَيْرِ ٱللَّهِ لَوَجَدُواْ فِيهِ ٱخْتِلَٰفًا كَثِيرًا )

والصلاة والسلام على سيدنا محمد القائل (خيركم من تعلم القرآن وعلمه) والذي ثبت عنه عليه الصلاة والسلام أنه قال (اقرؤوا القرآن فإنه يأتي شفيعاً لأصحابه يوم القيامة) وعلى آله وأصحابه ومن تبعهم بإحسان إلى يوم الدين ... وبعد :

فإنفاذاً لأوامر خادم الحرمين الشريفين وناشر كتاب الله المجيد الملك فهد بن عبد العزيز – حفظه الله – في العناية بكتاب الله الكريم توثيقاً وطباعةً ، والعمل على تيسير نشره وتوزيعه بين المسلمين وتفسير معانيه وترجمتها إلى اللغات المختلفة ومنها اللغة الاويغورية واعتبار تلك التوجيهات من أسمى الغايات والأهداف المرسومة لمجمع الملك فهد لطباعة المصحف الشريف بالمدينة المنورة .

وبناءً على التعاون القائم بين كل من وزارة الشؤون الإسلامية والأوقاف والدعوة والإرشاد – المشرفة على المجمع – ورابطة العالم الإسلامي في كل ما من شأنه خدمة كتاب الله الكريم ترجمةً وطباعةً ونشراً في جميع أنحاء العالم .

وإيماناً من الجميع بضرورة ترجمة معاني كتاب الله تعالى إلى جميع اللغات الفاعلة تحقيقاً لمبدإ البلاغ والدعوة بالحكمة والموعظة الحسنة وتحقيقاً لقوله تعالى ( وَتَعَاوَنُواْ عَلَى ٱلْبِرِّ وَٱلتَّقْوَىٰ ) وخدمةً لإخواننا الناطقين باللغة الاويغورية فإنه يطيب لنا أن نقدم للقارئ الكريم هذا المصحف الشريف مع ترجمة معانيه وتفسيره إلى اللغة الاويغورية والتي قام بترجمتها الشيخ / محمد بن صالح وراجعها الشيخ / عبد المجيد صادق الآبادي والدكتور عبد الرحيم محمد الكاشغري، وقد أقرت الترجمة وتمت المراجعة تحت إشراف رابطة العالم الإسلامي .

وإننا إذ نحمد الله تعالى أن وفقنا إلى إنجاز هذا العمل وتقديمه إلى الإخوة المسلمين الناطقين باللغة الاويغورية في الصين وخارجها لنرجو أن يستلهم منه قراؤه نور الهدى والتقى بما يقوي إيمانهم ويثبت إسلامهم ويصلح أحوالهم في الدنيا والآخرة .

وإننا لنعلم أن الترجمات مهما بلغت دقتها لايمكن أن تصل إلى المقاصد العظيمة لنص القرآن الكريم المعجز وأن التفسير المذكور إنما هو حصيلة ما بلغه علم المترجم في فهم كتاب الله الكريم ويعتريه ما يتصف به البشر من نقص ، والكمال المطلق لله وحده .

لذا فنحن نرجو من كل قارئ لهذه الترجمة إسداء النصح وتدوين الملاحظات العلمية الموثقة والمقترحات حولها وإرسالها إلى وزارة الشؤون الإسلامية والأوقاف والدعوة والإرشاد للاستفادة منها في الطبعات القادمة إن شاء الله تعالى .

والله الموفق وهو الهادي إلى سواء السبيل ...

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

( كِتَٰبٌ أَنزَلْنَٰهُ إِلَيْكَ مُبَٰرَكٌ لِّيَدَّبَّرُوٓا۟ ءَايَٰتِهِۦ وَلِيَتَذَكَّرَ أُو۟لُوا۟ ٱلْأَلْبَٰبِ ) *

حمد وثنا ئالەملەرنىڭ پەروەردىگارى الله غاخاستور، دېدى :-

( أَفَلَا يَتَدَبَّرُونَ ٱلْقُرْءَانَ ۚ وَلَوْ كَانَ مِنْ عِندِ غَيْرِ ٱللَّهِ لَوَجَدُوا۟ فِيهِ ٱخْتِلَٰفًا كَثِيرًا ) **

دعای سلام لەرىمىز محمّد ﷺ غا. دېدى، (خيركم من تعلم القرآن وعلمه) يخشى راق لىرىڭ قرآن ئوقوغان وئوقوتقانلەردور.
وينە دېدى ( اقرؤوا القرآن فإنه يأتي شفيعاً لأصحابه يوم القيامه ) قرآن ئوقوڭلەر ئوقيامەتكونى قرآن ئوقوغانلەرنى شفاعەت قلىدور. وسلام لەرىمىز ئىنىڭ ئال لەرىغە وأصحاب لەرىغە وئولەرگە ئەرگەشكەنلەرغە تاقيامەتقەدەر ئاندىن سوگرە :-
الله تعالى نىڭ ئولوغ كتابىنى دنيادىكى تورلىك لوغەتلەرغە معنى لەرى تەرجمە وتفسيرلەرى بىلەن پوختە طبع بولوپ تارقلشى، مسلمان لەرنىڭ ئارىسدا قولاى بولشى. وئەنە شو لوغەتلەردىن بىرى ئويغور لوغتى بولوب. إسلام دىنى يخشى حكمەت وموعظة نصيحة لەرى بىلەن هەممەگە يەتكوزوشنىڭ زورورىكەنلىكى كتاب الله الكريمنى نشر قلغوچى پادشاه فهد بن عبد العزيز نىڭ مدينە منورە دىكى مجمع المصحف الشريف ( يعنى قرآن كريم باسمەخانسىغە تاپشورغان بويرو قلىرىدىندور ) بو بولسا ئىسلام ئىشلەرىنى باشقوروش وقف لەرغە قاراش ئىسلامغە دعوت قلىب يېتەكچىلىك قلىش منستەرلىكى بىلەن ورابطە العالم الإسلامي نىڭ ياردەملشى بىلەندور.
الله تعالى نىڭ ( وَتَعَاوَنُوا۟ عَلَى ٱلْبِرِّ وَٱلتَّقْوَىٰ ) تقوى لىكغە ياردەملشىڭلار دېگەن قولىگە بنائەندور. ئويغورچە سوزلەيدغان بورادەرلەرىمىزنىڭ خذمتى ئوچون مدينە منورە دىكى قرآن كريم باسمەخانسىنىڭ ورابطة العالم الاسلامى نىڭ سكرتارلىكنىڭ ياردەملشىشى بىلەن دور بىزلەر شبو قرآن كريمنى ومعنى لىرىنىڭ تەرجمەلەرى بىلەن ئويغور بورادەرلەرىمىزگە تقديم قلىمىز تەرجمە قلغوچى :- الشيخ محمد صالح الكاشغرى الآرتوجى.
وكوزدىن كوچوروب تەدقىق قلىب چىقغوچى :- الشيخ :- عبد المجيد صادق الآبادى، مدينە دىكى حرم شريفدە مودەررس.
دكتور :- عبد الرحيم محمد احمد الكاشغرى الآبادى، مدينە دىكى جامع اسلامدە مودەررس.
بو بولسە رابطة العالم الاسلامى نىڭ باشقوروشى بىلەن تماملاندى بو بويوك ئىشنىڭ تمام بولوپ وجودقە چىققنىغە الله غە كوف تشككور وحمد ئېيتىمز.
جوڭگو وچەت ئەللەردىكى شبو تەرجمەنى ئوقوغان ئويغور بورادەرلەرىمىز بوتەرجمەنىڭ نورىدىن وهدايتىدىن ئىلهام ئېلىپ تقوى لىكدە بولوپ إيماننى قوتلەندوروب إسلامدىندە سابت بولوب دنيا وئاخرتلىك تورمشنى توزەتكەيلەر.
بەتحقيق بىزلەر بولىمز. بوتون تەرجمەلەرنە قەدەر يېتشكەن بولسەدە اصلى قرآن كريم نىڭ عربى نصگە وعظيم مقصدىگە برابر بولش موممكين ئەمەسدور. بو تفسير بولسە موتەرجم نىڭ قرآن كريم غە بولغان علمى وفەهمىدور ئىنسان هەرقانچە قلسەكە مچىلىكدىن خالى بولمايدور. كمال المطلق الله تعالى نىڭ ئوزىگە خاصدور. ئىنىڭ ئوچون شبو تەرجمەنى ئوقوغانلەردىن يخشى نصيحەت وپوختە علملىك فكر ومولاهىزات لەرى بولسە ئىسلام ئىشلەرىنى باشقوروش وقف لەرغە قاراش ئىسلامغە دعوت قلىب يېتەكچىلىك قلىش منستەرلىكغە يوللاشلەرىنى ئومد قلىمىز خداخالىسا. ئالدىمىزدىكى بسشدە توزوتەرمىز

( والله الموفق وهو الهادي إلى سواء السبيل )
توفيق بېرىپ وتوغرى يولغە باشلغوچى الله دور.

---

* 29 نجى ئايەت. صاد سورەسىدە
** 82 نجى ئايەت. سورە نساء

بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمٰنِ الرَّحِيمِ

# قۇرئان كەرىمنىڭ ئۇيغۇرچە تەرجىمىسى توغرىسىدا

قۇرئان كەرىم دۇنيادا نۇرغۇن تىللارغا تەرجىمە قىلىنىپ نەشر قىلىنىۋاتقان بۈگۈنكى كۈندە، ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىدىكى تەرجىمىسىنىڭ يوقلۇقى تولدۇرۇشقا تېگىشلىك بىر بوشلۇق ئىدى. ئۇيغۇر كىتابخانلىرىغا قۇرئاننى تونۇشتۇرۇش، مۇسۇلمانلار ئاممىسىنىڭ دىنىي ئېھتىياجىنى تەمىن ئېتىش جەھەتتىكى جىددىي تەلەپلەرىنىڭ بۇ ئىشنى قولغا ئېلىشىمغا تۈرتكە بولدى. مەن بۇ ئىشتا يېنە ئەھمىيەتلىك ئەمما مۈشكۈل ۋەزىپىنى ئۈستۈمگە ئالدىم. بۇ ئىشنى تېزرەك قولدىن چىقىرىش ۋەزىيەتنىڭ كۈچلۈك تەلىۋى بولۇپ قالغانلىقتىن، ئۇنى مۇمكىنقەدەر تېزرەك پۈتتۈرۈشكە تىرىشتىم.

قۇرئاننى ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىغا تەرجىمە قىلىش جەريانى مۇرەككەپ تەتقىقات جەريانى بولدى. ھەر بىر ئايەتنى تەرجىمە قىلغاندا، قولۇمدا بار نوپۇزلۇق تەپسىر كىتابلىرىغا ۋە مەخسۇس قۇرئان سۆزلىرى قامۇسلىرىغا مۇراجىئەت قىلدىم. ئەسلى تېكىستنى چۈشىنىش جەھەتتىمۇ، ئىپادىلەش جەھەتتىمۇ ناھايىتى ئېھتىياتچانلىق بىلەن ئىش كۆرۈپ، ھەر بىر سۆز ئۈستىدە ئەتراپلىق ئىزدەندىم. قۇرئان كەرىمنىڭ ئالاھىدە ئورنىنى ۋە ئۆزىگە خاس ئۇسلۇبىنى نەزەردە تۇتۇش زۆرۈرىيىتى بىلەن، ھەر بىر ئايەتنى سۆزمۇسۆز، ئەينەن تەرجىمە قىلدىم. مەنىنى روشەنلەشتۈرۈپ كىتابخانلارنىڭ چۈشىنىشىگە ئوڭايلىق تۇغدۇرۇپ بېرىش ئۈچۈن، سۆز ئارىسىدا زۆرۈر تېپىلغان جايلارغا تىرناق ئىچىدە ئىزاھات بەردىم (ئايرىم ئىزاھلار بەت ئاستىغا بېرىلدى).

بۇ ئىزاھلارنىڭ ھەممىسى دېگۈدەك ئىشەنچلىك قۇرئان
تەپسىرلىرىدىن تاللاپ ئېلىندى، شۇڭلاشقا بۇ تەرجىمىنى قۇرئاننىڭ
قىسقىچە تەپسىرىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالغان دېيىشكىمۇ بولىدۇ.
قۇرئاننىڭ ئەسلى تېكىستىنىڭ بەدىئىيلىكى يۇقىرى، ئىپادىلەش
ماھارىتى ئۈستۈن، ئۇسلۇبى ئۆزگىچە بولغانلىقتىن، تەرجىمىنىڭ قايسى
تىلدا بولمىسۇن، ھەرگىزمۇ ئەسلىدىكىدەك چىقمايدىغانلىقى، ئۇنىڭدىن
كۆپ تۆۋەن تۇرىدىغانلىقى بۇ ساھەدىكى مۇتەخەسسىسلەرنىڭ ئورتاق
قارىشىدۇر، مېنىڭ تەرجىمەممۇ ئەلۋەتتە بۇنىڭدىن مۇستەسنا ئەمەس.
قۇرئاننىڭ ئەسلى تېكىستى ھەربىر بەتنىڭ ئوتتۇرىسىغا، تەرجىمىسى
ھاشىيىگە، ھەربىر بەتنىڭ تەرجىمىسى شۇ بەتنىڭ ئۆزىگە بېرىلدى.
ئەسلى تېكىستتە ئايەتلەرنىڭ رەقىمى شۇ ئايەتنىڭ ئاخىرىغا بېرىلگە
نلىكتىن، بىردەك بولۇشى ئۈچۈن، تەرجىمىدىمۇ ئايەتلەرنىڭ رەقىمى
شۇ ئايەتنىڭ ئاخىرىغا بېرىلدى.
كىتابخانلارنىڭ قۇرئاندىكى ئايرىم ئاتالغۇلار ۋە قىسسىلەرنىڭ
تەپسىلاتىنى چوڭقۇرراق چۈشىنىشىگە ياردىمى بولۇشىنى كۆزدە
تۇتۇپ، ئاخىرىدا ئۇلارنىڭ تەپسىرى ئايرىم بېرىلدى. قۇرئاننىڭ تەرجىمىسىنى
نەشرگە تەييارلاشتا، شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونلۇق ئىجتىمائىي پەنلەر
ئاكادېمىيىسى دىنىي تەتقىقات ئىنستىتۇتى ھەرجەھەتتىن شەرت-
شارائىت يارىتىپ بەردى، شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونلۇق ئىسلام دىنى
جەمئىيىتى يېقىندىن ياردەمدە بولدى، بىر قىسىم ھۆرمەتلىك ئۆلىمالىر-
ىمىز تەرجىمىنى كۆزدىن كەچۈرۈپ تەقرىز يېزىپ بەردى. بۇ يەردە،
ئۇلارنىڭ ھەممىسىگە مىننەتدارلىقىمنى بىلدۈرىمەن.
قۇرئان كەرىمنىڭ بۇ ئۇيغۇرچە تەرجىمىسىنى تولۇق سەۋە-
نلىكلەردىن خالىي دېگىلى بولمايدۇ، كىتابخانلارنىڭ كۆرسىتىپ بېرىشىنى
ئۈمىد قىلىمەن.

مۇھەممەت سالىھ

# قۇرئان كەرىم

## ئۇيغۇرچە تەرجىمىسى






بِسۡمِ اللّٰهِ الرَّحۡمٰنِ الرَّحِيۡمِ ﴿۱﴾

اَلۡحَمۡدُ لِلّٰهِ رَبِّ الۡعٰلَمِيۡنَ ۙ﴿۲﴾ الرَّحۡمٰنِ

الرَّحِيۡمِ ۙ﴿۳﴾ مٰلِكِ يَوۡمِ الدِّيۡنِ ؕ﴿۴﴾ اِيَّاكَ نَعۡبُدُ

وَاِيَّاكَ نَسۡتَعِيۡنُ ؕ﴿۵﴾ اِهۡدِنَا الصِّرَاطَ

الۡمُسۡتَقِيۡمَ ۙ﴿۶﴾ صِرَاطَ الَّذِيۡنَ اَنۡعَمۡتَ عَلَيۡهِمۡ ۙ۬

غَيۡرِ الۡمَغۡضُوۡبِ عَلَيۡهِمۡ وَلَا الضَّآلِّيۡنَ ﴿۷﴾ ع



## 1 - سۇرە فاتىھە
مەككىدە نازىل بولغان، 7 ئايەت.

---

**ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللە نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن[1].**

جىمى ھەمدۇسانا ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى اللّٰه غا خاستۇر[2].

اللّٰه ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىباندۇر[3].

قىيامەت كۈنىنىڭ ئىگىسىدۇر[4].

(رەببىمىز) ساڭىلا ئىبادەت قىلىمىز ۋە سەندىنلا ياردەم تىلەيمىز[5].

بىزنى توغرا يولغا باشلىغىن[6].

غەزىپىڭگە يولۇققانلارنىڭ ۋە ئازغانلارنىڭ يولىغا ئەمەس، سەن ئىنئام قىلغانلارنىڭ يولىغا (باشلىغىن)[7].




بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمٰنِ الرَّحِيْمِ

الٓمّٓ ۝١ ذٰلِكَ الْكِتٰبُ لَا رَيْبَ ۛ فِيْهِ ۛ هُدًى لِّلْمُتَّقِيْنَ ۝٢ الَّذِيْنَ يُؤْمِنُوْنَ بِالْغَيْبِ وَ يُقِيْمُوْنَ الصَّلٰوةَ وَمِمَّا رَزَقْنٰهُمْ يُنْفِقُوْنَ ۝٣ وَالَّذِيْنَ يُؤْمِنُوْنَ بِمَآ اُنْزِلَ اِلَيْكَ وَمَآ اُنْزِلَ مِنْ قَبْلِكَ ۚ وَبِالْاٰخِرَةِ هُمْ يُوْقِنُوْنَ ۝٤



## 2 ـ سۈرە بەقەر
**مەدىنىدە نازىل بولغان، 286 ئايەت.**

---

**ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللە نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.**

ئەلىف، لام، مىم[1].
بۇ كىتابتا (يەنى قۇرئاندا) ھېچ شەك يوق، (ئۇ) تەقۋادارلارغا يېتەكچىدۇر[2].
ئۇلار غەيبكە ئىشىنىدۇ، نامازنى ئادا قىلىدۇ، ئۇلار بىز بەرگەن مال ـ مۈلۈكتىن (خۇدا يولىغا) سەرپ قىلىدۇ[3].
ئۇلار ساڭا نازىل قىلىنغان كىتابقا، سەندىن ئىلگىرىكى (پەيغەمبەرلەرگە) نازىل قىلىنغان كىتابلارغا ئىشىنىدۇ ۋە ئاخىرەتكە شەكسىز ئىشىنىدۇ[4].

أُولَٰئِكَ عَلَىٰ هُدًى مِّن رَّبِّهِمْ ۖ وَأُولَٰئِكَ هُمُ الْمُفْلِحُونَ ﴿٥﴾
إِنَّ الَّذِينَ كَفَرُوا سَوَاءٌ عَلَيْهِمْ أَأَنذَرْتَهُمْ أَمْ لَمْ تُنذِرْهُمْ
لَا يُؤْمِنُونَ ﴿٦﴾ خَتَمَ اللَّهُ عَلَىٰ قُلُوبِهِمْ وَعَلَىٰ سَمْعِهِمْ ۖ وَعَلَىٰ
أَبْصَارِهِمْ غِشَاوَةٌ ۖ وَلَهُمْ عَذَابٌ عَظِيمٌ ﴿٧﴾ وَمِنَ النَّاسِ
مَن يَقُولُ آمَنَّا بِاللَّهِ وَبِالْيَوْمِ الْآخِرِ وَمَا هُم بِمُؤْمِنِينَ ﴿٨﴾
يُخَادِعُونَ اللَّهَ وَالَّذِينَ آمَنُوا وَمَا يَخْدَعُونَ إِلَّا أَنفُسَهُمْ
وَمَا يَشْعُرُونَ ﴿٩﴾ فِي قُلُوبِهِم مَّرَضٌ فَزَادَهُمُ اللَّهُ مَرَضًا ۖ
وَلَهُمْ عَذَابٌ أَلِيمٌ بِمَا كَانُوا يَكْذِبُونَ ﴿١٠﴾ وَإِذَا قِيلَ
لَهُمْ لَا تُفْسِدُوا فِي الْأَرْضِ قَالُوا إِنَّمَا نَحْنُ مُصْلِحُونَ ﴿١١﴾
أَلَا إِنَّهُمْ هُمُ الْمُفْسِدُونَ وَلَٰكِن لَّا يَشْعُرُونَ ﴿١٢﴾ وَإِذَا
قِيلَ لَهُمْ آمِنُوا كَمَا آمَنَ النَّاسُ قَالُوا أَنُؤْمِنُ كَمَا آمَنَ
السُّفَهَاءُ ۗ أَلَا إِنَّهُمْ هُمُ السُّفَهَاءُ وَلَٰكِن لَّا يَعْلَمُونَ ﴿١٣﴾
وَإِذَا لَقُوا الَّذِينَ آمَنُوا قَالُوا آمَنَّا وَإِذَا خَلَوْا إِلَىٰ
شَيَاطِينِهِمْ قَالُوا إِنَّا مَعَكُمْ إِنَّمَا نَحْنُ مُسْتَهْزِئُونَ ﴿١٤﴾
اللَّهُ يَسْتَهْزِئُ بِهِمْ وَيَمُدُّهُمْ فِي طُغْيَانِهِمْ يَعْمَهُونَ ﴿١٥﴾

ئەنە شۇلار پەرۋەردىگارىنىڭ توغرا يولىدا بولغۇچىلاردۇر، ئەنە شۇلار بەختكە ئېرىشكۈچىلەردۇر[5]. شۈبھىسىزكى، كاپىرلارنى ئاگاھلاندۇرامسەن، ئاگاھلاندۇرمامسەن، بەرىبىر، ئۇلار ئىمان ئېيتمايدۇ[6]. **الله** ئۇلارنىڭ دىللىرىنى ۋە قۇلاقلىرىنى پېچەتلىۋەتكەن (ئىماننىڭ نۇرى كىرمەيدۇ)، ئۇلارنىڭ كۆزلىرى پەردىلەنگەن (ھەقىقەتنى كۆرمەيدۇ)، ئۇلار (ئاخىرەتتە) قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ[7]. كىشىلەر ئارىسىدا **الله** غا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشەندۇق دېگۈچىلەر بار، ھەقىقەتتە ئۇلار ئىشەنمەيدۇ (يەنى ئاغزىدا ئىشەندۇق دېگىنى بىلەن، كۆڭلىدە ئىشەنمەيدۇ)[8]. ئۇلار **الله**نى ۋە مۆمىنلەرنى ئالدىماقچى بولىدۇ، ھەقىقەتتە ئۇلار تۇيماستىن ئۆزلىرىنىلا ئالدايدۇ[9]. ئۇلارنىڭ دىللىرىدا كېسەل (يەنى مۇناپىقلىق ۋە شەكلىنىش) بار، **الله** ئۇلارنىڭ كېسىلىنى كۈچەيتىۋەتتى؛ يالغان سۆزلىگەنلىكلىرى (يەنى يالغاندىن ئىماننى دەۋا قىلغانلىقلىرى ۋە **الله**نىڭ ئايەتلىرىنى مەسخىرە قىلغانلىقلىرى) ئۈچۈن ئۇلار قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ[10]. ئۇلارغا: «يەر يۈزىدە بۇزغۇنچىلىق قىلماڭلار» دېيىلسە، «بىز ئىسلاھ قىلغۇچىلارمىز» دەيدۇ[11]. بىلىڭلاركى، ئۇلار ھەقىقەتەن بۇزغۇنچىلاردۇر، لېكىن بۇنى ئۆزلىرى تۇيمايدۇ[12]. ئۇلارغا (يەنى مۇناپىقلارغا): «ئىمان ئېيتقان كىشىلەردەك (يەنى ساھابىلەردەك چىن كۆڭلۈڭلار بىلەن) ئىمان ئېيتىڭلار» دېيىلسە، «بىز ئىمان ئېيتقان ئەخمەقلەرگە ئوخشاش ئىمان ئېيتامدۇق؟» دەيدۇ. بىلىڭلاركى، ئۇلارنىڭ ئۆزلىرىلا ئەخمەقلەر، لېكىن (بۇنى) ئۇلار تۇيمايدۇ[13]. ئۇلار مۆمىنلەر بىلەن ئۇچراشقىنىدا: «بىز ئىمان ئېيتتۇق» دېيىشىدۇ، شاياتۇنلىرى (يەنى مۇناپىق كاتتىباشلىرى) بىلەن يالغۇز جايدا تېپىشقاندا بولسا: «بىز ھەقىقەتەن سىلەر بىلەن بىللىمىز، پەقەت (تىلىمىزنىڭ ئۇچىدىلا ئىمان ئېيتىپ قويۇپ) مۆمىنلەرنى مەسخىرە قىلىمىز» دەيدۇ[14]. مەسخىرە قىلغانلىقلىرى ئۈچۈن **الله** ئۇلارنى جازالايدۇ، ئۇلارنى گۇمراھلىقلىرىدا قويۇپ بېرىدۇكى، ئۇلار تېڭىرقىغان ھالدا يۈرۈشىدۇ[15].

أُولَٰئِكَ الَّذِينَ اشْتَرَوُا الضَّلَالَةَ بِالْهُدَىٰ فَمَا رَبِحَتْ تِجَارَتُهُمْ وَمَا كَانُوا مُهْتَدِينَ ﴿١٦﴾ مَثَلُهُمْ كَمَثَلِ الَّذِي اسْتَوْقَدَ نَارًا فَلَمَّا أَضَاءَتْ مَا حَوْلَهُ ذَهَبَ اللَّهُ بِنُورِهِمْ وَتَرَكَهُمْ فِي ظُلُمَاتٍ لَا يُبْصِرُونَ ﴿١٧﴾ صُمٌّ بُكْمٌ عُمْيٌ فَهُمْ لَا يَرْجِعُونَ ﴿١٨﴾ أَوْ كَصَيِّبٍ مِنَ السَّمَاءِ فِيهِ ظُلُمَاتٌ وَرَعْدٌ وَبَرْقٌ يَجْعَلُونَ أَصَابِعَهُمْ فِي آذَانِهِمْ مِنَ الصَّوَاعِقِ حَذَرَ الْمَوْتِ وَاللَّهُ مُحِيطٌ بِالْكَافِرِينَ ﴿١٩﴾ يَكَادُ الْبَرْقُ يَخْطَفُ أَبْصَارَهُمْ كُلَّمَا أَضَاءَ لَهُمْ مَشَوْا فِيهِ وَإِذَا أَظْلَمَ عَلَيْهِمْ قَامُوا وَلَوْ شَاءَ اللَّهُ لَذَهَبَ بِسَمْعِهِمْ وَأَبْصَارِهِمْ إِنَّ اللَّهَ عَلَىٰ كُلِّ شَيْءٍ قَدِيرٌ ﴿٢٠﴾ يَا أَيُّهَا النَّاسُ اعْبُدُوا رَبَّكُمُ الَّذِي خَلَقَكُمْ وَالَّذِينَ مِنْ قَبْلِكُمْ لَعَلَّكُمْ تَتَّقُونَ ﴿٢١﴾ الَّذِي جَعَلَ لَكُمُ الْأَرْضَ فِرَاشًا وَالسَّمَاءَ بِنَاءً وَأَنْزَلَ مِنَ السَّمَاءِ مَاءً فَأَخْرَجَ بِهِ مِنَ الثَّمَرَاتِ رِزْقًا لَكُمْ فَلَا تَجْعَلُوا لِلَّهِ أَنْدَادًا وَأَنْتُمْ تَعْلَمُونَ ﴿٢٢﴾ وَإِنْ كُنْتُمْ فِي رَيْبٍ مِمَّا نَزَّلْنَا عَلَىٰ عَبْدِنَا فَأْتُوا بِسُورَةٍ مِنْ مِثْلِهِ وَادْعُوا شُهَدَاءَكُمْ مِنْ دُونِ اللَّهِ إِنْ كُنْتُمْ صَادِقِينَ ﴿٢٣﴾

ئەنە شۇلار ھىدايەتنى بېرىپ، گۇمراھلىقنى ئالدى. شۇڭا سودىسى پايدا كەلتۈرمىدى، ئۇلار ھىدايەت تاپقۇچى بولمىدى[16]. ئۇلار گوياكى (كېچىدە ئىسسىنىش ۋە يورۇقلۇق ئېلىش ئۈچۈن) ئوت ياققان كىشىلەرگە ئوخشايدۇ، ئوت ئۇلارنىڭ ئەتراپىنى يورۇتقاندا، **اللە** ئۇلارنىڭ (ئوتىنىڭ) يورۇقىنى ئۆچۈرۈۋەتتى، ئۇلارنى (ئەتراپىدىكى ھېچ نەرسىنى) كۆرەلمەيدىغان قاراڭغۇلۇقتا قالدۇردى[17]. ئۇلار گاستۇر (يەنى گاس ئاڭلىمىغاندەك، ياخشىلىقنى ئاڭلىمايدۇ)، گاچىدۇر (يەنى گاچا سۆزلىيەلمىگەندەك، ياخشى ئىشنى سۆزلىيەلمەيدۇ)، كوردۇر (يەنى كور بولۇپ قالغاندەك، توغرا يولنى كۆرمەيدۇ)، شۇڭا ئۇلار (گۇمراھلىقتىن) قايتمايدۇ[18]. ياكى ئۇلار زۇلمەتلىك، گۈلدۈرمامىلىق ۋە چاقماقلىق قاتتىق يامغۇردا قالغان، گويا چاقماق سوقۇۋېتىپ ئۆلۈپ كېتىشتىن قورقۇپ، قۇلاقلىرىنى بارماقلىرى بىلەن ئېتىۋالغان كىشىلەرگە ئوخشايدۇ. **اللە** كاپىرلارنى (يەنى ئۇلارنىڭ ھەممە ئەھۋالىنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر[19]. چاقماق چاقنىغاندا ئۇلار كۆز نۇرىدىن ئايرىلىپ قالغىلى تاس قالىدۇ. ئۇلار چاقماق يورۇقىدا مېڭىۋالىدۇ؛ قاراڭغۇلۇق قاپلىغاندا تۇرۇپ قالىدۇ. **اللە** خالىسا ئىدى، ئۇلارنى ئاڭلاش ۋە كۆرۈش قۇۋۋىتىدىن ئەلۋەتتە مەھرۇم قىلاتتى. **اللە** ھەقىقەتەن ھەر نەرسىگە قادىردۇر[20]. ئى ئىنسانلار! تەقۋادارلاردىن بولۇشۇڭلار ئۈچۈن، سىلەرنى ۋە سىلەردىن بۇرۇنقىلار (يەنى ئۆتكەنكى ئۇممەتلەر)نى ياراتقان پەرۋەردىگارىڭلارغا ئىبادەت قىلىڭلار[21]. **اللە** سىلەرگە زېمىننى تۆشەك ۋە ئاسماننى بىنا (يەنى يۇلتۇزلارنىڭ زىچلىقىدا بىناغا ئوخشاش) قىلىپ بەردى، بۇلۇتتىن يامغۇر ياغدۇرۇپ بەردى، سىلەرگە رىزىق بولۇش ئۈچۈن يامغۇر ئارقىلىق تۈرلۈك مېۋىلەرنى ئۆستۈرۈپ بەردى. ئەمدى **اللە**غا شېرىك كەلتۈرمەڭلار، ھالبۇكى، سىلەر (**اللە** نىڭ شېرىكى يوقلۇقىنى) بىلىپ تۇرىسىلەر[22]. بەندىمىز (مۇھەممەد) گە بىز نازىل قىلغان قۇرئاندىن شەكلەنسەڭلار، قۇرئانغا ئوخشاش بىرەر سۈرىنى مەيدانغا چىقىرىپ بېقىڭلار (قۇرئانغا تەئەررۇز قىلىشتا) **اللە** دىن باشقا ياردەمچىڭلارنىڭ ھەممىسىنى (ياردەمگە) چاقىرىڭلار، (قۇرئان ئىنساننىڭ سۆزى دېگەن گېپىڭلاردا) راستچىل بولساڭلار[23].

فَإِن لَّمْ تَفْعَلُوا وَلَن تَفْعَلُوا فَاتَّقُوا النَّارَ الَّتِي وَقُودُهَا النَّاسُ وَالْحِجَارَةُ ۖ أُعِدَّتْ لِلْكَافِرِينَ ﴿٢٤﴾ وَبَشِّرِ الَّذِينَ آمَنُوا وَعَمِلُوا الصَّالِحَاتِ أَنَّ لَهُمْ جَنَّاتٍ تَجْرِي مِن تَحْتِهَا الْأَنْهَارُ ۖ كُلَّمَا رُزِقُوا مِنْهَا مِن ثَمَرَةٍ رِّزْقًا ۙ قَالُوا هَٰذَا الَّذِي رُزِقْنَا مِن قَبْلُ ۖ وَأُتُوا بِهِ مُتَشَابِهًا ۖ وَلَهُمْ فِيهَا أَزْوَاجٌ مُّطَهَّرَةٌ ۖ وَهُمْ فِيهَا خَالِدُونَ ﴿٢٥﴾ إِنَّ اللَّهَ لَا يَسْتَحْيِي أَن يَضْرِبَ مَثَلًا مَّا بَعُوضَةً فَمَا فَوْقَهَا ۚ فَأَمَّا الَّذِينَ آمَنُوا فَيَعْلَمُونَ أَنَّهُ الْحَقُّ مِن رَّبِّهِمْ ۖ وَأَمَّا الَّذِينَ كَفَرُوا فَيَقُولُونَ مَاذَا أَرَادَ اللَّهُ بِهَٰذَا مَثَلًا ۘ يُضِلُّ بِهِ كَثِيرًا وَيَهْدِي بِهِ كَثِيرًا ۚ وَمَا يُضِلُّ بِهِ إِلَّا الْفَاسِقِينَ ﴿٢٦﴾ الَّذِينَ يَنقُضُونَ عَهْدَ اللَّهِ مِن بَعْدِ مِيثَاقِهِ وَيَقْطَعُونَ مَا أَمَرَ اللَّهُ بِهِ أَن يُوصَلَ وَيُفْسِدُونَ فِي الْأَرْضِ ۚ أُولَٰئِكَ هُمُ الْخَاسِرُونَ ﴿٢٧﴾ كَيْفَ تَكْفُرُونَ بِاللَّهِ وَكُنتُمْ أَمْوَاتًا فَأَحْيَاكُمْ ۖ ثُمَّ يُمِيتُكُمْ ثُمَّ يُحْيِيكُمْ ثُمَّ إِلَيْهِ تُرْجَعُونَ ﴿٢٨﴾ هُوَ الَّذِي خَلَقَ لَكُم مَّا فِي الْأَرْضِ جَمِيعًا ثُمَّ اسْتَوَىٰ إِلَى السَّمَاءِ فَسَوَّاهُنَّ سَبْعَ سَمَاوَاتٍ ۚ وَهُوَ بِكُلِّ شَيْءٍ عَلِيمٌ ﴿٢٩﴾

ئەگەر مۇنداق قىلالمىساڭلار — ھەرگىزمۇ قىلالمايسىلەر — كاپىرلار ئۈچۈن تەييارلانغان، ئىنسان ۋە تاشلار يېقىلغۇ بولىدىغان دوزاختىن ساقلىنىڭلار[24]. (ئى مۇھەممەد!) ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلارغا ئۇلارنىڭ ئاستىدىن ئۆستەڭلار ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەرگە كىرىدىغانلىقى بىلەن خۇش خەۋەر بەرگىن. ئۇلار جەننەتنىڭ بىرەر مېۋىسىدىن رىزىقلاندۇرۇلغان چاغدا: «بۇنىڭ بىلەن بۇرۇن (دۇنيادىمۇ) رىزىقلاندۇرۇلغان ئىدۇق» دەيدۇ. ئۇلارغا كۆرۈنۈشى دۇنيانىڭ مېۋىلىرىگە ئوخشايدىغان، تەمى ئوخشىمايدىغان مېۋىلەر بېرىلىدۇ. جەننەتلەردە ئۇلارغا پاك جۈپتىلەر (يەنى ھۆرلەر) بېرىلىدۇ، ئۇلار جەننەتلەردە مەڭگۈ قالىدۇ[25]. **الله** ھەقىقەتەن پاشا ۋە ئۇنىڭدىنمۇ كىچىك نەرسىلەرنى مىسال قىلىپ كەلتۈرۈشتىن تارتىنىپ قالمايدۇ، مۆمىنلەر بولسا ئۇنى پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن نازىل بولغان ھەقىقەت دەپ بىلىدۇ؛ كاپىرلار بولسا: «**الله** بۇ نەرسىلەرنى مىسال قىلىپ كەلتۈرۈشتىن نېمىنى ئىرادە قىلىدۇ؟» دەيدۇ. **الله** بۇ مىسال بىلەن نۇرغۇن كىشىلەرنى (ئۇنى ئىنكار قىلغانلىقتىن) ئازدۇرىدۇ ۋە نۇرغۇن كىشىلەرنى (ئۇنى تەستىقلىغانلىقتىن) ھىدايەت قىلىدۇ؛ شۇ ئارقىلىق پەقەت پاسىقلارنىلا ئازدۇرىدۇ[26]. پاسىقلار الله ۋەدە ئالغاندىن كېيىن بەرگەن ۋەدىسىنى بۇزىدۇ، **الله** ئۇلاشقا بۇيرۇغان شەيئىنى ئۈزۈپ قويىدۇ (يەنى سىلە-رەھىم قىلمايدۇ)، يەر يۈزىدە بۇزۇقچىلىق قىلىدۇ؛ ئەنە شۇلار زىيان تارتقۇچىلاردۇر[27]. **الله** نى قانداقمۇ ئىنكار قىلىسىلەركى، جانسىز ئىدىڭلار، **الله** سىلەرگە جان بەردى (يەنى ئاتاڭلارنىڭ پۇشتىدا، ئاناڭلارنىڭ قارنىدا ئابىمەنى ئىدىڭلار)، كېيىن (ئەجىلىڭلار توشقاندا) **الله** جېنىڭلارنى ئالىدۇ، ئاندىن كېيىن تىرىلدۈرىدۇ، ئاندىن كېيىن **الله** نىڭ دەرگاھىغا (ھېساب بېرىش ئۈچۈن) قايتۇرۇلىسىلەر[28]. **الله** يەر يۈزىدىكى ھەممە نەرسىنى سىلەر (نىڭ پايدىلىنىشىڭلار) ئۈچۈن ياراتتى، ئاندىن ئاسماننى يارىتىشقا يۈزلىنىپ، ئۇنى قۇسۇرسىز يەتتە ئاسمان قىلىپ تاماملىدى. الله ھەر نەرسىنى بىلگۈچىدۇر[29].

وَإِذْ قَالَ رَبُّكَ لِلْمَلَٰٓئِكَةِ إِنِّى جَاعِلٌ فِى ٱلْأَرْضِ خَلِيفَةً ۖ قَالُوٓا۟
أَتَجْعَلُ فِيهَا مَن يُفْسِدُ فِيهَا وَيَسْفِكُ ٱلدِّمَآءَ وَنَحْنُ نُسَبِّحُ
بِحَمْدِكَ وَنُقَدِّسُ لَكَ ۖ قَالَ إِنِّىٓ أَعْلَمُ مَا لَا تَعْلَمُونَ ﴿٣٠﴾ وَعَلَّمَ
ءَادَمَ ٱلْأَسْمَآءَ كُلَّهَا ثُمَّ عَرَضَهُمْ عَلَى ٱلْمَلَٰٓئِكَةِ فَقَالَ أَنۢبِـُٔونِى
بِأَسْمَآءِ هَٰٓؤُلَآءِ إِن كُنتُمْ صَٰدِقِينَ ﴿٣١﴾ قَالُوا۟ سُبْحَٰنَكَ لَا عِلْمَ لَنَآ
إِلَّا مَا عَلَّمْتَنَآ ۖ إِنَّكَ أَنتَ ٱلْعَلِيمُ ٱلْحَكِيمُ ﴿٣٢﴾ قَالَ يَٰٓـَٔادَمُ أَنۢبِئْهُم
بِأَسْمَآئِهِمْ ۖ فَلَمَّآ أَنۢبَأَهُم بِأَسْمَآئِهِمْ قَالَ أَلَمْ أَقُل لَّكُمْ إِنِّىٓ أَعْلَمُ
غَيْبَ ٱلسَّمَٰوَٰتِ وَٱلْأَرْضِ وَأَعْلَمُ مَا تُبْدُونَ وَمَا كُنتُمْ تَكْتُمُونَ ﴿٣٣﴾
وَإِذْ قُلْنَا لِلْمَلَٰٓئِكَةِ ٱسْجُدُوا۟ لِءَادَمَ فَسَجَدُوٓا۟ إِلَّآ إِبْلِيسَ أَبَىٰ وَ
ٱسْتَكْبَرَ وَكَانَ مِنَ ٱلْكَٰفِرِينَ ﴿٣٤﴾ وَقُلْنَا يَٰٓـَٔادَمُ ٱسْكُنْ أَنتَ
وَزَوْجُكَ ٱلْجَنَّةَ وَكُلَا مِنْهَا رَغَدًا حَيْثُ شِئْتُمَا وَلَا تَقْرَبَا
هَٰذِهِ ٱلشَّجَرَةَ فَتَكُونَا مِنَ ٱلظَّٰلِمِينَ ﴿٣٥﴾ فَأَزَلَّهُمَا ٱلشَّيْطَٰنُ
عَنْهَا فَأَخْرَجَهُمَا مِمَّا كَانَا فِيهِ ۖ وَقُلْنَا ٱهْبِطُوا۟ بَعْضُكُمْ
لِبَعْضٍ عَدُوٌّ ۖ وَلَكُمْ فِى ٱلْأَرْضِ مُسْتَقَرٌّ وَمَتَٰعٌ إِلَىٰ حِينٍ ﴿٣٦﴾ فَتَلَقَّىٰٓ
ءَادَمُ مِن رَّبِّهِۦ كَلِمَٰتٍ فَتَابَ عَلَيْهِ ۚ إِنَّهُۥ هُوَ ٱلتَّوَّابُ ٱلرَّحِيمُ ﴿٣٧﴾

ئۆز ۋاقتىدا پەرۋەردىگارىڭ پەرىشتىلەرگە: «مەن يەر يۈزىدە خەلىپە (يەنى ئورۇنباسار) يارىتىمەن» دېدى. پەرىشتىلەر: «يەر يۈزىدە بۇزۇقچىلىق قىلىدىغان، قان تۆكىدىغان (شەخسنى) خەلىپە قىلامسەن؟ ھالبۇكى بىز بولساق سېنى پاك دەپ مەدھىيىلەيمىز، مۇقەددەس دەپ مەدھىيىلەيمىز» دېدى. **الله** «مەن ھەقىقەتەن سىلەر بىلمەيدىغان نەرسىلەرنى بىلىمەن» دېدى[30]. **الله** پۈتۈن شەيئىلەرنىڭ ناملىرىنى ئادەمگە ئۆگەتتى، ئاندىن ئۇلارنى پەرىشتىلەرگە كۆرسىتىپ: «(خەلىپە بولۇشقا ئادەمگە قارىغاندا بىز ھەقلىق دەيدىغان قارىشىڭلاردا) راستچىل بولساڭلار، بۇ شەيئىلەرنىڭ ناملىرىنى ماڭا ئېيتىپ بېرىڭلار» دېدى[31]. پەرىشتىلەر: «سېنى (پۈتۈن كەمچىلىكلەردىن) پاك دەپ تونۇيمىز. بىز سەن بىلدۈرگەندىن باشقىنى بىلمەيمىز، ھەقىقەتەن سەن ھەممىنى بىلگۈچىدۇرسەن، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇرسەن» دېدى[32]. **الله**: «ئى ئادەم! ئۇلارغا بۇ نەرسىلەرنىڭ ناملىرىنى ئېيتىپ بەرگىن» دېدى. ئادەم ئۇلارغا بۇ نەرسىلەرنىڭ ناملىرىنى ئېيتىپ بەرگەن چاغدا، **الله**: «مەن سىلەرگە، ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى غەيبلەرنى ھەقىقەتەن بىلىپ تۇرىمەن، ئاشكارا ۋە يوشۇرۇن ئىشىڭلارنى بىلىپ تۇرىمەن، دېمىگەنمىدىم» دېدى[33]. ئۆز ۋاقتىدا پەرىشتىلەرگە: «ئادەمگە سەجدە قىلىڭلار» دېدۇق، ئىبلىستىن باشقا ھەممىسى سەجدە قىلدى، ئىبلىس (سەجدە قىلىشتىن) باش تارتتى، تەكەببۇرلۇق قىلدى، ئۇ كاپىرلاردىن بولۇپ كەتتى[34]. بىز (ئادەمگە): «ئى ئادەم! سەن خوتۇنۇڭ (يەنى ھەۋۋا) بىلەن جەننەتتە تۇرۇڭلار! جەننەتتىكى نەرسىلەردىن خالىغىنىڭلارچە كەڭتاشا يەپ ـ ئىچىڭلار، بۇ دەرەخقە يېقىنلاشماڭلار (يەنى مېۋىسىدىن يېمەڭلار)، بولمىسا (ئۆزەڭلارغا) زۇلۇم قىلغۇچىلاردىن بولۇپ قالىسىلەر» دېدۇق[35]. شەيتان ئۇ ئىككىسىنى تېيىلدۇردى (يەنى مەنئى قىلىنغان دەرەخنىڭ مېۋىسىنى يېگۈزۈپ خاتالاشتۇردى)، تۇرۇۋاتقان جەننەتتىن چىقاردى. (ئادەمگە، ھەۋۋاغا، ئىبلىسقا) «بىر ـ بىرىڭلار بىلەن ئۆچەكەشكەن ھالدا (جەننەتتىن يەر يۈزىگە) چۈشۈڭلار، يەر يۈزىدە ۋاقىتلىق (ئەجىلىڭلار توشقۇچە) يەرلىشىڭلار ۋە (نېمەتلەردىن) بەھرىمەن بولۇڭلار» دېدۇق[36]. ئادەم پەرۋەردىگارىدىن بىرقانچە سۆز تەلىم ئالدى (يەنى گۇناھىنىڭ كەچۈرۈلۈشى ئۈچۈن ئوقۇيدىغان دۇئا ئۇنىڭغا ئىلھام ئارقىلىق بىلدۈرۈلدى)، **الله** ئۇنىڭ تەۋبىسىنى قوبۇل قىلدى. **الله** ھەقىقەتەن تەۋبىنى بەكمۇ قوبۇل قىلغۇچىدۇر (بەندىلىرىگە) ناھايىتى مېھرىباندۇر[37].

قُلْنَا اهْبِطُوْا مِنْهَا جَمِيْعًا ۚ فَاِمَّا يَاْتِيَنَّكُمْ مِّنِّىْ هُدًى فَمَنْ تَبِعَ
هُدَاىَ فَلَا خَوْفٌ عَلَيْهِمْ وَلَا هُمْ يَحْزَنُوْنَ ﴿٣٨﴾ وَالَّذِيْنَ كَفَرُوْا وَ
كَذَّبُوْا بِاٰيٰتِنَآ اُولٰٓئِكَ اَصْحٰبُ النَّارِ ۚ هُمْ فِيْهَا خٰلِدُوْنَ ﴿٣٩﴾
يٰبَنِىْٓ اِسْرَآءِيْلَ اذْكُرُوْا نِعْمَتِىَ الَّتِىْٓ اَنْعَمْتُ عَلَيْكُمْ وَاَوْفُوْا
بِعَهْدِىْٓ اُوْفِ بِعَهْدِكُمْ ۚ وَاِيَّاىَ فَارْهَبُوْنِ ﴿٤٠﴾ وَاٰمِنُوْا بِمَآ
اَنْزَلْتُ مُصَدِّقًا لِّمَا مَعَكُمْ وَلَا تَكُوْنُوْٓا اَوَّلَ كَافِرٍۢ بِهٖ ۖ وَلَا تَشْتَرُوْا
بِاٰيٰتِىْ ثَمَنًا قَلِيْلًا ۡ وَّاِيَّاىَ فَاتَّقُوْنِ ﴿٤١﴾ وَلَا تَلْبِسُوا الْحَقَّ بِالْبَاطِلِ
وَتَكْتُمُوا الْحَقَّ وَاَنْتُمْ تَعْلَمُوْنَ ﴿٤٢﴾ وَاَقِيْمُوا الصَّلٰوةَ وَاٰتُوا الزَّكٰوةَ
وَارْكَعُوْا مَعَ الرّٰكِعِيْنَ ﴿٤٣﴾ اَتَاْمُرُوْنَ النَّاسَ بِالْبِرِّ وَتَنْسَوْنَ
اَنْفُسَكُمْ وَاَنْتُمْ تَتْلُوْنَ الْكِتٰبَ ۭ اَفَلَا تَعْقِلُوْنَ ﴿٤٤﴾ وَاسْتَعِيْنُوْا بِالصَّبْرِ
وَالصَّلٰوةِ ۭ وَاِنَّهَا لَكَبِيْرَةٌ اِلَّا عَلَى الْخٰشِعِيْنَ ﴿٤٥﴾ الَّذِيْنَ يَظُنُّوْنَ
اَنَّهُمْ مُّلٰقُوْا رَبِّهِمْ وَاَنَّهُمْ اِلَيْهِ رٰجِعُوْنَ ﴿٤٦﴾ يٰبَنِىْٓ اِسْرَآءِيْلَ
اذْكُرُوْا نِعْمَتِىَ الَّتِىْٓ اَنْعَمْتُ عَلَيْكُمْ وَاَنِّىْ فَضَّلْتُكُمْ عَلَى الْعٰلَمِيْنَ ﴿٤٧﴾
وَاتَّقُوْا يَوْمًا لَّا تَجْزِىْ نَفْسٌ عَنْ نَّفْسٍ شَيْـًٔا وَّلَا يُقْبَلُ
مِنْهَا شَفَاعَةٌ وَّلَا يُؤْخَذُ مِنْهَا عَدْلٌ وَّلَا هُمْ يُنْصَرُوْنَ ﴿٤٨﴾

(ئۇلارغا) «ھەممىڭلار بۇ يەردىن چۈشۈڭلار، سىلەرگە مەن تەرەپتىن بىر يول كۆرسەتكۈچى (يەنى پەيغەمبەر) كېلىدۇ، يولۇمغا ئەگەشكەنلەرگە (ئاخىرەتتە) قورقۇنچ ۋە غەم-قايغۇ بولمايدۇ» دېدۇق[38]. كاپىرلار ۋە بىزنىڭ ئايەتلىرىمىزنى ئىنكار قىلغانلار ئەھلى دوزاختۇر، ئۇلار دوزاختا مەڭگۈ قالىدۇ[39]. ئى ئىسرائىل ئەۋلادى! مېنىڭ سىلەرگە بەرگەن نېمەتمنى ياد ئېتىڭلار، ماڭا بەرگەن (ئىمان ئېيتىش ۋە تائەت-ئىبادەت قىلىش ھەق-قىدىكى) ۋەدەڭلارغا ۋاپا قىلىڭلار، مەنمۇ سىلەرگە قىلغان (ساۋاب بېرىش ھەققىدىكى) ۋەدەمگە ۋاپا قىلىمەن، مەندىنلا قورقۇڭلار[40]. مەن نازىل قىلغان تەۋراتنى تەستىق قىلغۇچى قۇرئانغا ئىمان كەلتۈرۈڭلار، قۇرئاننى بىرىنچى بولۇپ ئىنكار قىلغۇچى بولماڭلار، ئايەتلىرىمنى ئەرزان باھادا سېتىۋەتمەڭلار، ماڭىلا تەقۋادارلىق قىلىڭلار[41]. ھەقنى باتىلغا (يەنى الله نازىل قىلغان ھەقىقەتنى ئۆزەڭلار ئويدۇرۇپ چىققان نەرسىگە) ئارىلاشتۇرماڭلار، ھەقنى بىلىپ تۇرۇپ يوشۇرماڭلار[42]. نامازنى ئادا قىلىڭلار، زاكاتنى بېرىڭلار، رۇكۇ قىلغۇچىلار بىلەن بىللە رۇكۇ قىلىڭلار[43]. كىشىلەرنى ياخشى ئىشقا بۇيرۇپ ئۆزەڭلارنى ئۇنتۇمسىلەر؟ ھالبۇكى، سىلەر كىتاب (يەنى تەۋرات) نى ئوقۇپ تۇرىسىلەر، چۈشەنمەمسىلەر[44]. سەۋر قىلىش، ناماز ئوقۇش ئارقىلىق (اللەدىن) ياردەم تىلەڭلار. ناماز اللەدىن قورققۇچىلار (يەنى كەمتەرلىك بىلەن الله غا بويسۇنغۇچىلار) دىن باشقىلارغا ھەقىقەتەن مۇشەققەتلىك ئىشتۇر[45]. اللەدىن قورق-قۇچىلار پەرۋەردىگارىغا چوقۇم مۇلاقات بولىدىغانلىقىغا ۋە اللەنىڭ دەرگاھىغا چوقۇم قايتىپ بارىدىغانلىقىغا جەزمەن ئىشىنىدۇ[46]. ئى ئىسرائىل ئەۋلادى! سىلەرگە بەرگەن نېمەتمنى ۋە سىلەرنى (بىر زامانلاردا) تامام جاھان ئەھلىدىن ئۈستۈن قىلغانلىقىمنى ياد ئېتىڭلار[47]. كىشى كىشىگە ئەسقاتمايدىغان، ھېچ كىشىنىڭ شاپائىتى قوبۇل قىلىنمايدىغان، ھېچ كىشىدىن فىدىيە ئېلىنمايدى-غان، ئۇلار (يەنى كاپىرلار ۋە گۇناھكار بەندىلەر) ياردەمگە ئېرىشەلمەيدىغان كۈندىن قورقۇڭلار[48].

وَإِذْ نَجَّيْنَٰكُم مِّنْ ءَالِ فِرْعَوْنَ يَسُومُونَكُمْ سُوٓءَ ٱلْعَذَابِ يُذَبِّحُونَ أَبْنَآءَكُمْ وَيَسْتَحْيُونَ نِسَآءَكُمْ ۚ وَفِى ذَٰلِكُم بَلَآءٌ مِّن رَّبِّكُمْ عَظِيمٌ ﴿٤٩﴾ وَإِذْ فَرَقْنَا بِكُمُ ٱلْبَحْرَ فَأَنجَيْنَٰكُمْ وَأَغْرَقْنَآ ءَالَ فِرْعَوْنَ وَأَنتُمْ تَنظُرُونَ ﴿٥٠﴾ وَإِذْ وَٰعَدْنَا مُوسَىٰٓ أَرْبَعِينَ لَيْلَةً ثُمَّ ٱتَّخَذْتُمُ ٱلْعِجْلَ مِنۢ بَعْدِهِۦ وَأَنتُمْ ظَٰلِمُونَ ﴿٥١﴾ ثُمَّ عَفَوْنَا عَنكُم مِّنۢ بَعْدِ ذَٰلِكَ لَعَلَّكُمْ تَشْكُرُونَ ﴿٥٢﴾ وَإِذْ ءَاتَيْنَا مُوسَى ٱلْكِتَٰبَ وَٱلْفُرْقَانَ لَعَلَّكُمْ تَهْتَدُونَ ﴿٥٣﴾ وَإِذْ قَالَ مُوسَىٰ لِقَوْمِهِۦ يَٰقَوْمِ إِنَّكُمْ ظَلَمْتُمْ أَنفُسَكُم بِٱتِّخَاذِكُمُ ٱلْعِجْلَ فَتُوبُوٓا۟ إِلَىٰ بَارِئِكُمْ فَٱقْتُلُوٓا۟ أَنفُسَكُمْ ذَٰلِكُمْ خَيْرٌ لَّكُمْ عِندَ بَارِئِكُمْ فَتَابَ عَلَيْكُمْ ۚ إِنَّهُۥ هُوَ ٱلتَّوَّابُ ٱلرَّحِيمُ ﴿٥٤﴾ وَإِذْ قُلْتُمْ يَٰمُوسَىٰ لَن نُّؤْمِنَ لَكَ حَتَّىٰ نَرَى ٱللَّهَ جَهْرَةً فَأَخَذَتْكُمُ ٱلصَّٰعِقَةُ وَأَنتُمْ تَنظُرُونَ ﴿٥٥﴾ ثُمَّ بَعَثْنَٰكُم مِّنۢ بَعْدِ مَوْتِكُمْ لَعَلَّكُمْ تَشْكُرُونَ ﴿٥٦﴾ وَظَلَّلْنَا عَلَيْكُمُ ٱلْغَمَامَ وَأَنزَلْنَا عَلَيْكُمُ ٱلْمَنَّ وَٱلسَّلْوَىٰ ۖ كُلُوا۟ مِن طَيِّبَٰتِ مَا رَزَقْنَٰكُمْ ۖ وَمَا ظَلَمُونَا وَلَٰكِن كَانُوٓا۟ أَنفُسَهُمْ يَظْلِمُونَ ﴿٥٧﴾

ئۆز ۋاقتىدا سىلەرنى قاتتىق قىينىغان، ئوغۇللىرىڭ-لارنى بوغۇزلاپ، قىزلىرىڭلارنى (ئىشقا سېلىش ئۈچۈن) تىرىك قالدۇرغان پىرئەۋن گۇرۇھىدىن سىلەرنى قۇتقۇزدۇق. بۇ، پەرۋەردىگارىڭلارنىڭ (ياخشى ئادەم بىلەن يامان ئادەمنى ئاجرىتىدىغان) چوڭ سىنىقى ئىدى[49]. ئۆز ۋاقتىدا دېڭىزنى يېرىپ سىلەرنى قۇتقۇزدۇق (يەنى دېڭىزنىڭ سۈيىنى ئۈتتۈرىدىن بۆلۈپ، قۇرۇق يول ھاسىل قىلىپ، شۇ يەردىن سىلەرنى سالامەت ئۆتكۈزدۇق) ۋە پىرئەۋن گۇرۇھىنى كۆز ئالدىڭلاردا غەرق قىلدۇق[50]. ئۆز ۋاقتىدا مۇساغا 40 كېچە (كۈتكەندىن كېيىن تەۋراتنى نازىل قىلىشنى) ۋەدە قىلدۇق. ئۇ سىلەردىن ئايرىلغاندىن كېيىن، ئۆزەڭلارغا زۇلۇم قىلىپ، موزاينى مەبۇد قىلىۋالدىڭلار[51]. شۇنىڭدىن كېيىن، شۈكۈر قىلسۇن دەپ، سىلەرنى ئەپۇ قىلدۇق[52]. ئۆز ۋاقتىدا سىلەرنى ھىدايەت تاپسۇن دەپ، مۇساغا ھەقنى باتىلدىن ئايرىغۇچى كىتابنى (يەنى تەۋراتنى) بەردۇق[53]. ئۆز ۋاقتىدا مۇسا ئۆز قەۋمىگە: «ئى قەۋمىم! سىلەر موزاينى مەبۇد قىلىپ، ھەقىقەتەن ئۆزەڭلارغا زۇلۇم قىلدىڭلار، ياراتقۇچىڭلارغا تەۋبە قىلىڭلار، موزايغا چوقۇنمىغانلار چوقۇنغانلارنى ئۆلتۈرسۇن» دېدى. مۇنداق قىلىش ياراتقۇچىڭلارنىڭ دەرگاھىدا سىلەر ئۈچۈن ياخشىدۇر. **الله** تەۋبەڭلارنى قوبۇل قىلدى. **الله** تەۋبىنى ھەقىقەتەن بەكمۇ قوبۇل قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر[54]. ئۆز ۋاقتىدا: «ئى مۇسا! **الله** نى ئوپئوچۇق كۆرمىگىچە ساڭا ھەرگىز ئىشەنمەيمىز» دېدىڭلار-دە، (سىلەرگە نازىل بولغان ئازابنى) كۆرۈپ تۇرغىنىڭلار ھالدا سىلەرنى چاقماق سوقتى[55]. ئاندىن كېيىن، سىلەرنى شۈكۈر قىلسۇن، دەپ ئۆلگىنىڭلاردىن كېيىن قايتا تىرىلدۇردۇق[56]. سىلەرگە بۇلۇتنى سايىۋەن قىلىپ بەردۇق، سىلەرگە تەرەنجىبىن بىلەن بۆدۈنىنى چۈشۈرۈپ بەردۇق. (بىز سىلەرگە) «رىزىق قىلىپ بەرگەن پاك، شېرىن نەرسىلەردىن يەپ-ئىچىڭلار» (دېدۇق). ئۇلار (نېمەتلىرىمىزگە ناشۈكۈرلۇق قىلىش بىلەن) بىزگە ئەمەس، پەقەت ئۆزلىرىگىلا زۇلۇم قىلدى[57].

وَإِذْ قُلْنَا ادْخُلُوا هَٰذِهِ الْقَرْيَةَ فَكُلُوا مِنْهَا حَيْثُ شِئْتُمْ رَغَدًا وَادْخُلُوا الْبَابَ سُجَّدًا وَقُولُوا حِطَّةٌ نَغْفِرْ لَكُمْ خَطَايَاكُمْ وَسَنَزِيدُ الْمُحْسِنِينَ ﴿٥٨﴾ فَبَدَّلَ الَّذِينَ ظَلَمُوا قَوْلًا غَيْرَ الَّذِي قِيلَ لَهُمْ فَأَنْزَلْنَا عَلَى الَّذِينَ ظَلَمُوا رِجْزًا مِنَ السَّمَاءِ بِمَا كَانُوا يَفْسُقُونَ ﴿٥٩﴾ وَإِذِ اسْتَسْقَىٰ مُوسَىٰ لِقَوْمِهِ فَقُلْنَا اضْرِبْ بِعَصَاكَ الْحَجَرَ فَانْفَجَرَتْ مِنْهُ اثْنَتَا عَشْرَةَ عَيْنًا قَدْ عَلِمَ كُلُّ أُنَاسٍ مَشْرَبَهُمْ كُلُوا وَاشْرَبُوا مِنْ رِزْقِ اللَّهِ وَلَا تَعْثَوْا فِي الْأَرْضِ مُفْسِدِينَ ﴿٦٠﴾ وَإِذْ قُلْتُمْ يَا مُوسَىٰ لَنْ نَصْبِرَ عَلَىٰ طَعَامٍ وَاحِدٍ فَادْعُ لَنَا رَبَّكَ يُخْرِجْ لَنَا مِمَّا تُنْبِتُ الْأَرْضُ مِنْ بَقْلِهَا وَقِثَّائِهَا وَفُومِهَا وَعَدَسِهَا وَبَصَلِهَا قَالَ أَتَسْتَبْدِلُونَ الَّذِي هُوَ أَدْنَىٰ بِالَّذِي هُوَ خَيْرٌ اهْبِطُوا مِصْرًا فَإِنَّ لَكُمْ مَا سَأَلْتُمْ وَضُرِبَتْ عَلَيْهِمُ الذِّلَّةُ وَالْمَسْكَنَةُ وَبَاءُوا بِغَضَبٍ مِنَ اللَّهِ ذَٰلِكَ بِأَنَّهُمْ كَانُوا يَكْفُرُونَ بِآيَاتِ اللَّهِ وَيَقْتُلُونَ النَّبِيِّينَ بِغَيْرِ الْحَقِّ ذَٰلِكَ بِمَا عَصَوْا وَكَانُوا يَعْتَدُونَ ﴿٦١﴾

ئۆز ۋاقتىدا (مۇسا ئارقىلىق ئەجدادلىرىڭلارغا): «بۇ شەھەرگە (يەنى بەيتۇلمۇقەددەسكە) كىرىڭلار، ئۇ يەردە خالىغىنىڭلارچە كەڭتاشا يەپ-ئىچىڭلار، (بەيتۇلمۇقەددەس) دەرۋازىسىدىن (شۈكۈر قىلىش يۈزىسىدىن) سەجدە قىلغان ھالدا كىرىڭلار، (پەرۋەردىگارىمىز) گۇناھلىرىمىزنى كەچۈرگىن دەڭلار، گۇناھىڭلارنى مەغپىرەت قىلىمىز، ياخشىلارغا تېخىمۇ ئارتۇق ساۋاب بېرىمىز» دېدۇق[58]. زۇلۇم قىلغۇچىلار ئۆزلىرىگە سۆزلەنگەن سۆزنى باشقا سۆزگە ئۆزگەرتىۋەتتى، زۇلۇم قىلغۇچىلار يولدىن چىققانلىقلىرى (يەنى اللەغا ئاسىيلىق قىلغانلىقلىرى) ئۈچۈن، ئۇلارغا ئاسماندىن ئازاب چۈشۈردۇق[59]. ئۆز ۋاقتىدا، مۇسا ئۆز قەۋمى ئۈچۈن سۇ تەلەپ قىلغان ئىدى، بىز ئۇنىڭغا: «ھاساڭ بىلەن تاشنى ئۇرغىن» دېدۇق. تاشتىن 12 بۇلاق ئېتىلىپ چىقتى، ھەممە ئادەم (يەنى قەبىلە)ئۆزىنىڭ سۇ ئىچىدىغان ئورنىنى بىلدى، (ئۇلارغا) «**اللە** بەرگەن رىزىقتىن يەڭلار ۋە ئىچىڭلار، يەر يۈزىدە بۇزغۇنچىلىق قىلماڭلار» (دېدۇق)[60]. ئۆز ۋاقتىدا (سىنا چۆلىدە تەرەنجىبىن ۋە بۆدۈنە بىلەنلا ئوزۇقلىنىۋاتقىنىڭلاردا) سىلەر: «ئى مۇسا! بىز بىر خىل يېمەكلىككە چىداپ تۇرالمايمىز، بىز ئۈچۈن پەرۋەردىگارىڭغا دۇئا قىلغىن، بىزگە زېمىننىڭ كۆكتاتلىرىدىن تەرخەمەك، سامساق، يېسمۇق ۋە پىيازلارنى ئۆستۈرۈپ بەرسۇن» دېدىڭلار، مۇسا: «سىلەر ياخشىنى ناچارغا تېگىشەمسىلەر؟ (يەنى پىياز، سامساق، كۆكتاتنى تەرەنجىبىن بىلەن بۆدۈنىدىن ئارتۇق كۆرەمسىلەر؟) بىرەر شەھەرگە كىرىڭلار، (شۇ يەردە) تىلىگىنىڭلار بار» دېدى. ئۇلار خارلىقتا، موھتاجلىقتا قالدى. **اللە** نىڭ غەزىپىگە تېگىشلىك بولدى. بۇ ئۇلارنىڭ اللە نىڭ ئايەتلىرىنى ئىنكار قىلغانلىقلىرى، پەيغەمبەرلەرنى ناھەق ئۆلتۈرگەنلىكلىرى تۈپەيلىدىن بولدى. بۇ اللە غا ئاسىيلىق قىلغانلىقلىرى ۋە ھەددىدىن ئاشقانلىقلىرى تۈپەيلىدىن بولدى[61].

إِنَّ الَّذِينَ آمَنُوا وَالَّذِينَ هَادُوا وَالنَّصَارَىٰ وَالصَّابِئِينَ مَنْ آمَنَ بِاللَّهِ وَالْيَوْمِ الْآخِرِ وَعَمِلَ صَالِحًا فَلَهُمْ أَجْرُهُمْ عِندَ رَبِّهِمْ وَلَا خَوْفٌ عَلَيْهِمْ وَلَا هُمْ يَحْزَنُونَ ﴿٦٢﴾ وَإِذْ أَخَذْنَا مِيثَاقَكُمْ وَرَفَعْنَا فَوْقَكُمُ الطُّورَ خُذُوا مَا آتَيْنَاكُم بِقُوَّةٍ وَاذْكُرُوا مَا فِيهِ لَعَلَّكُمْ تَتَّقُونَ ﴿٦٣﴾ ثُمَّ تَوَلَّيْتُم مِّن بَعْدِ ذَٰلِكَ فَلَوْلَا فَضْلُ اللَّهِ عَلَيْكُمْ وَرَحْمَتُهُ لَكُنتُم مِّنَ الْخَاسِرِينَ ﴿٦٤﴾ وَلَقَدْ عَلِمْتُمُ الَّذِينَ اعْتَدَوْا مِنكُمْ فِي السَّبْتِ فَقُلْنَا لَهُمْ كُونُوا قِرَدَةً خَاسِئِينَ ﴿٦٥﴾ فَجَعَلْنَاهَا نَكَالًا لِّمَا بَيْنَ يَدَيْهَا وَمَا خَلْفَهَا وَمَوْعِظَةً لِّلْمُتَّقِينَ ﴿٦٦﴾ وَإِذْ قَالَ مُوسَىٰ لِقَوْمِهِ إِنَّ اللَّهَ يَأْمُرُكُمْ أَن تَذْبَحُوا بَقَرَةً قَالُوا أَتَتَّخِذُنَا هُزُوًا قَالَ أَعُوذُ بِاللَّهِ أَنْ أَكُونَ مِنَ الْجَاهِلِينَ ﴿٦٧﴾ قَالُوا ادْعُ لَنَا رَبَّكَ يُبَيِّن لَّنَا مَا هِيَ قَالَ إِنَّهُ يَقُولُ إِنَّهَا بَقَرَةٌ لَّا فَارِضٌ وَلَا بِكْرٌ عَوَانٌ بَيْنَ ذَٰلِكَ فَافْعَلُوا مَا تُؤْمَرُونَ ﴿٦٨﴾ قَالُوا ادْعُ لَنَا رَبَّكَ يُبَيِّن لَّنَا مَا لَوْنُهَا قَالَ إِنَّهُ يَقُولُ إِنَّهَا بَقَرَةٌ صَفْرَاءُ فَاقِعٌ لَّوْنُهَا تَسُرُّ النَّاظِرِينَ ﴿٦٩﴾

شۈبھىسىزكى، مۆمىنلەر، يەھۇدىيلار، ناسارالار (ئارىسىدىن) ۋە پەرىشتىلەرگە، يۇلتۇزلارغا چوقۇنغۇچىلار ئارىسىدىن **الله**غا، ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرگەن ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلار پەرۋەردىگارىنىڭ قېشىدا ئۆز ئەجرىدىن بەھرىمەن بولىدۇ. ئۇلارغا (ئاخىرەتتە) قورقۇنچ ۋە غەم-قايغۇ يوقتۇر[62]. ئۆز ۋاقتىدا، بىز سىلەردىن چىن ۋەدە ئالغان ۋە تۇر تېغىنى ئۈستۈڭلارغا تىكلەپ قويغان، سىلەرگە: «(دۇنيادا ھالاك بولۇشتىن، ئاخىرەتتە ئازابقا قېلىشتىن) ساقلىنىشىڭلار ئۈچۈن بىز بەرگەن كىتابنى مەھكەم تۇتۇڭلار (يەنى تەۋراتقا ئەمەل قىلىڭلار)، ئۇنىڭدىكى ئەھكاملارنى ئېسىڭلاردا ساقلاڭلار» (دېگەن ئىدۇق)[63]. شۇنىڭدىن كېيىن (بەرگەن ۋەدەڭلاردىن) يۈز ئۆرۈدۈڭلار، سىلەرگە **الله**نىڭ پەزلى-مەرھەمىتى بولمىسا ئىدى، چوقۇم زىيان تارتقۇچىلاردىن بولاتتىڭلار[64]. ئاراڭلاردىكى شەنبە كۈنى (بېلىق تۇتماسلىق) توغرىسىدىكى شەرىئەت چەكلىمىسىدىن چىقىپ كەتكۈچىلەرنى (قانداق قىلغانلىقىمىزنى)، ئەلۋەتتە بىلىسىلەر، بىز ئۇلارغا: «خار مايمۇن بولۇپ كېتىڭلار» دېدۇق[65]. ئۇنى (يەنى ئۇلارغا بېرىلگەن بۇ جازانى) زاماندىشلىرى ۋە كېيىنكىلەر ئۈچۈن ئىبرەت، تەقۋادارلار ئۈچۈن ۋەز-نەسىھەت قىلدۇق[66]. ئۆز ۋاقتىدا، مۇسا ئۆز قەۋمىگە: «**الله** ھەقىقەتەن سىلەرنى بىر كالا بوغۇزلاشقا بۇيرۇيدۇ» دېگەن ئىدى. ئۇلار: «بىزنى مەسخىرە قىلىۋاتامسەن؟» دېدى. مۇسا: «جاھىللاردىن (يەنى مەسخىرە قىلغۇچىلاردىن) بولۇپ قېلىشتىن **الله**غا سېغىنىپ پاناھ تىلەيمەن» دېدى[67]. ئۇلار: «بىز ئۈچۈن پەرۋەردىگارىڭغا ئىلتىجا قىلغىنكى، بىزگە قانداق كالا ئىكەنلىكىنى بايان قىلسۇن» دېدى. مۇسا: «**الله** ئۇنى قېرىمۇ ئەمەس، ياشمۇ ئەمەس، ئوتتۇرا ياش بولسۇن دەپ ئېيتتى، سىلەر بۇيرۇلغاننى قىلىڭلار» دېدى[68]. ئۇلار: «بىز ئۈچۈن پەرۋەردىگارىڭغا ئىلتىجا قىلغىنكى، بىزگە ئۇنىڭ رەڭگىنى بايان قىلسۇن» دېدى. مۇسا ئېيتتىكى، «**الله** ھەقىقەتەن ئۇنىڭ رەڭگى قارىغۇچىلارنى زوقلاندۇرىدىغان ساپسېرىق بولسۇن دېدى»[69].

قَالُوا ادْعُ لَنَا رَبَّكَ يُبَيِّنْ لَنَا مَا هِيَ إِنَّ الْبَقَرَ تَشَابَهَ عَلَيْنَا وَإِنَّا إِنْ شَاءَ اللَّهُ لَمُهْتَدُونَ ﴿٧٠﴾ قَالَ إِنَّهُ يَقُولُ إِنَّهَا بَقَرَةٌ لَا ذَلُولٌ تُثِيرُ الْأَرْضَ وَلَا تَسْقِي الْحَرْثَ مُسَلَّمَةٌ لَا شِيَةَ فِيهَا قَالُوا الْآنَ جِئْتَ بِالْحَقِّ فَذَبَحُوهَا وَمَا كَادُوا يَفْعَلُونَ ﴿٧١﴾ وَإِذْ قَتَلْتُمْ نَفْسًا فَادَّارَأْتُمْ فِيهَا وَاللَّهُ مُخْرِجٌ مَا كُنْتُمْ تَكْتُمُونَ ﴿٧٢﴾ فَقُلْنَا اضْرِبُوهُ بِبَعْضِهَا كَذَلِكَ يُحْيِي اللَّهُ الْمَوْتَى وَيُرِيكُمْ آيَاتِهِ لَعَلَّكُمْ تَعْقِلُونَ ﴿٧٣﴾ ثُمَّ قَسَتْ قُلُوبُكُمْ مِنْ بَعْدِ ذَلِكَ فَهِيَ كَالْحِجَارَةِ أَوْ أَشَدُّ قَسْوَةً وَإِنَّ مِنَ الْحِجَارَةِ لَمَا يَتَفَجَّرُ مِنْهُ الْأَنْهَارُ وَإِنَّ مِنْهَا لَمَا يَشَّقَّقُ فَيَخْرُجُ مِنْهُ الْمَاءُ وَإِنَّ مِنْهَا لَمَا يَهْبِطُ مِنْ خَشْيَةِ اللَّهِ وَمَا اللَّهُ بِغَافِلٍ عَمَّا تَعْمَلُونَ ﴿٧٤﴾ أَفَتَطْمَعُونَ أَنْ يُؤْمِنُوا لَكُمْ وَقَدْ كَانَ فَرِيقٌ مِنْهُمْ يَسْمَعُونَ كَلَامَ اللَّهِ ثُمَّ يُحَرِّفُونَهُ مِنْ بَعْدِ مَا عَقَلُوهُ وَهُمْ يَعْلَمُونَ ﴿٧٥﴾ وَإِذَا لَقُوا الَّذِينَ آمَنُوا قَالُوا آمَنَّا وَإِذَا خَلَا بَعْضُهُمْ إِلَى بَعْضٍ قَالُوا أَتُحَدِّثُونَهُمْ بِمَا فَتَحَ اللَّهُ عَلَيْكُمْ لِيُحَاجُّوكُمْ بِهِ عِنْدَ رَبِّكُمْ أَفَلَا تَعْقِلُونَ ﴿٧٦﴾

ئۇلار: «پەرۋەردىگارىڭغا ئىلتىجا قىلغىن، ئۇنىڭ قانداق ئىكەنلىكىنى بىزگە بايان قىلسۇن، (يەنى دېھقانچىلىققا ئىشلىتىلگەن كالىمۇ، ياكى سەمرىتىش ئۈچۈن بېقىلغان كالىمۇ؟) بۇ بىزگە مۇجمەل بولۇپ قالدى (بۇ ئېنىق بولىدىغان بولسا) خۇدا خالىسا (ئۇنى) بىز چوقۇم تاپىمىز» دېدى[70]. مۇسا: «اللە ئۇنىڭ يەر ھەيدەپ، ئېكىن سۇغىرىپ كۆندۈرۈلگەن بولماسلىقىنى، بېجىرىم، ئالىسى يوق (يەنى رەڭگىدە سېرىقلىقتىن باشقا رەڭ يوق) بولۇشىنى ئېيتتى» دېدى. ئۇلار: «ئەمدى تولۇق بايان قىلدىڭ» دېدى. ئۇلار كالىنى (تېپىپ كېلىپ) بوغۇزلىدى، (ئۇلار سوئال سوراۋەرگەنلىكتىن) بۇنى ئورۇنلىيالمىغلى تاس قالدى[71]. ئۆز ۋاقتىدا سىلەر بىر كىشىنى ئۆلتۈرگەن ۋە (قاتىلنىڭ كىملىكى) توغرىسىدا دەتالاش قىلىشقان ئىدىڭلار. سىلەر يوشۇرماقچى بولغان نەرسىنى (يەنى قاتىلنىڭ ئىشىنى) **اللە** ئاشكارىلىغۇچىدۇر[72]. (سىلەرگە مۇسا ئارقىلىق) دېدۇقكى، كالىنىڭ بىر پارچىسى بىلەن ئۆلۈكنى ئۇرۇڭلار (ئۇ تىرىلىپ قاتىلنى ئېيتىپ بېرىدۇ)، **اللە** ئۆلۈكلەرنى شۇنداق (يەنى كۆز ئالدىڭلاردا بۇ ئۆلۈكنى تىرىلدۈرگەندەك) تىرىلدۈرىدۇ، سىلەرنى چۈشەنسۇن دەپ قۇدرىتىنىڭ ئالامەتلىرىنى سىلەرگە كۆرسىتىدۇ[73]. (ئى يەھۇدىيلار جامائەسى!) شۇنىڭدىن كېيىن (يەنى شانلىق مۆجىزىلەرنى كۆرگەندىن كېيىن) دىلىڭلار قېتىپ كەتتى، تاشتەك ياكى تاشتىنمۇ قاتتىق قېتىپ كەتتى. تاشلار ئارىسىدا ئىچىدىن (سۇ ئېتىلىپ چىقىپ) ئېرىقلار ھاسىل بولىدىغانلىرى بار، يېرىلىپ ئارىسىدىن سۇ چىقىدىغانلىرىمۇ بار؛ **اللە**دىن قورقۇپ، (تاغ چوققىلىرىدىن) دومىلاپ چۈشىدىغانلىرىمۇ بار (دېمەك، تاش يۇمشايدۇ، سىلەرنىڭ دىلىڭلار بولسا يۇمشىمايدۇ ۋە تەسىرلەنمەيدۇ)، **اللە** قىلمىشىڭلاردىن غاپىل ئەمەستۇر[74]. (ئى مۆمىنلەر جامائەسى! دەۋىتىڭلار ئارقىلىق) يەھۇدىيلارنىڭ ئىمان ئېيتىشىنى ئۈمىد قىلامسىلەر؟ ھالبۇكى، ئۇلاردىن بىر گۇرۇھ ئادەم **اللە** نىڭ كالامىنى ئاڭلاپ چۈشەنگەندىن كېيىن، ئۇنى بىلىپ تۇرۇپ (قەستەن) ئۆزگەرتىۋەتتى[75]. ئۇلار مۆمىنلەر بىلەن ئۇچراشقانلىرىدا: «ئىمان ئېيتتۇق» دەيتتى. بىر-بىرى بىلەن يالغۇز جايدا تېپىشقانلىرىدا: «پەرۋەردىگارىڭلار قېشىدا مۆمىنلەر سىلەرگە قارشى پاكىت كۆرسەتسۇن دەپ **اللە** سىلەرگە بىلدۈرگەن ۋەھيىنى (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ تەۋراتتىكى سۈپەتلىرىنى) ئۇلارغا سۆزلەپ بېرەمسىلەر؟ (بۇنى) چۈشەنمەمسىلەر!» دەيتتى[76].

أَوَلَا يَعْلَمُونَ أَنَّ اللَّهَ يَعْلَمُ مَا يُسِرُّونَ وَمَا يُعْلِنُونَ ﴿٧٧﴾ وَ
مِنْهُمْ أُمِّيُّونَ لَا يَعْلَمُونَ الْكِتَابَ إِلَّا أَمَانِيَّ وَإِنْ هُمْ إِلَّا
يَظُنُّونَ ﴿٧٨﴾ فَوَيْلٌ لِّلَّذِينَ يَكْتُبُونَ الْكِتَابَ بِأَيْدِيهِمْ ثُمَّ
يَقُولُونَ هَٰذَا مِنْ عِندِ اللَّهِ لِيَشْتَرُوا بِهِ ثَمَنًا قَلِيلًا ۖ فَوَيْلٌ
لَّهُم مِّمَّا كَتَبَتْ أَيْدِيهِمْ وَوَيْلٌ لَّهُم مِّمَّا يَكْسِبُونَ ﴿٧٩﴾ وَقَالُوا
لَن تَمَسَّنَا النَّارُ إِلَّا أَيَّامًا مَّعْدُودَةً ۚ قُلْ أَتَّخَذْتُمْ عِندَ
اللَّهِ عَهْدًا فَلَن يُخْلِفَ اللَّهُ عَهْدَهُ ۖ أَمْ تَقُولُونَ عَلَى اللَّهِ مَا
لَا تَعْلَمُونَ ﴿٨٠﴾ بَلَىٰ مَن كَسَبَ سَيِّئَةً وَأَحَاطَتْ بِهِ خَطِيئَتُهُ
فَأُولَٰئِكَ أَصْحَابُ النَّارِ ۖ هُمْ فِيهَا خَالِدُونَ ﴿٨١﴾ وَالَّذِينَ
آمَنُوا وَعَمِلُوا الصَّالِحَاتِ أُولَٰئِكَ أَصْحَابُ الْجَنَّةِ ۖ هُمْ
فِيهَا خَالِدُونَ ﴿٨٢﴾ وَإِذْ أَخَذْنَا مِيثَاقَ بَنِي إِسْرَائِيلَ
لَا تَعْبُدُونَ إِلَّا اللَّهَ وَبِالْوَالِدَيْنِ إِحْسَانًا وَذِي
الْقُرْبَىٰ وَالْيَتَامَىٰ وَالْمَسَاكِينِ وَقُولُوا لِلنَّاسِ
حُسْنًا وَأَقِيمُوا الصَّلَاةَ وَآتُوا الزَّكَاةَ ثُمَّ
تَوَلَّيْتُمْ إِلَّا قَلِيلًا مِّنكُمْ وَأَنتُم مُّعْرِضُونَ ﴿٨٣﴾

يەھۇدىيلار ئۆزلىرىنىڭ يوشۇرۇن ۋە ئاشكارا ئىشلىرىنى **الله** نىڭ بىلىپ تۇرىدىغانلىقىنى ئۇقمامدۇ؟[77] ئۇلارنىڭ ساۋاتسىزلىرى كىتابنى (يەنى تەۋراتنى) ئۇقمايدۇ، (ئەھبارلىرى ئويدۇرۇپ چىققان) ئويدۇرمىلارنىلا بىلىدۇ، گۇمان بىلەنلا ئىش قىلىدۇ[78]. كىتابنى ئۆز قوللىرى بىلەن يېزىپ ئۇنى ئاز پۇلغا سېتىش (يەنى دۇنيانىڭ ئازغىنا مەنپەئەتى) ئۈچۈن، بۇ **الله** تەرىپىدىن نازىل بولغان دېگۈچىلەرگە ۋاي! قولى بىلەن يازغانلىرى (يەنى تەۋراتنى ئۆزگەرتكەنلىكلىرى) ئۈچۈن ئۇلارغا ۋاي! (بۇنىڭ بىلەن) ئېرىشكەن (ھارام) نەرسىلىرى ئۈچۈن ئۇلارغا ۋاي![79] ئۇلار: «بىزنى دوزاخ ئوتى ساناقلىق كۈنلەرلا كۆيدۈرىدۇ» دەيدۇ. (ئۇلارغا) «سىلەرگە **الله** شۇنداق قىلىشقا ۋەدە بەرگەنمۇ، (ۋەدە بەرگەن بولسا) **الله** ۋەدىسىگە ھەرگىزمۇ خىلاپلىق قىلمايدۇ، ياكى ئۆزەڭلار بىلمەيدىغاننى **الله** نامىدىن دەۋاتامسىلەر؟» دېگىن[80]. ئۇنداق ئەمەس (سىلەرنى دوزاخ ئوتى كۆيدۈرىدۇ)، گۇناھ قىلغان ۋە گۇناھقا چۆمۈپ كەتكەنلەر ئەھلى دوزاختۇر، ئۇلار دوزاختا مەڭگۈ قالىدۇ[81]. ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلار ئەھلى جەننەتتۇر. ئۇلار جەننەتتە مەڭگۈ قالىدۇ[82]. ئۆز ۋاقتىدا بىز ئىسرائىل ئەۋلادىدىن **الله** دىن باشقىغا ئىبادەت قىلماسلىققا، ئاتا-ئانىغا، خىش-ئەقرىبالارغا، يېتىملەرگە، مىسكىنلەرگە ياخشىلىق قىلىشقا، كىشىلەرگە ياخشى سۆز قىلىشقا، ناماز ئۆتەشكە، زاكات بېرىشكە ئەھدە ئالدۇق. ئاراڭلاردىكى ئازغىنا كىشىدىن باشقاڭلار ئەھدىدىن يېنىۋالدىڭلار، سىلەر ھەمىشە (ئەھدەڭلاردىن) يېنىۋالىسىلەر[83].

وَإِذْ أَخَذْنَا مِيثَاقَكُمْ لَا تَسْفِكُونَ دِمَاءَكُمْ وَلَا تُخْرِجُونَ أَنْفُسَكُمْ مِنْ دِيَارِكُمْ ثُمَّ أَقْرَرْتُمْ وَأَنْتُمْ تَشْهَدُونَ ﴿٨٤﴾ ثُمَّ أَنْتُمْ هَٰؤُلَاءِ تَقْتُلُونَ أَنْفُسَكُمْ وَتُخْرِجُونَ فَرِيقًا مِنْكُمْ مِنْ دِيَارِهِمْ تَظَاهَرُونَ عَلَيْهِمْ بِالْإِثْمِ وَالْعُدْوَانِ وَإِنْ يَأْتُوكُمْ أُسَارَىٰ تُفَادُوهُمْ وَهُوَ مُحَرَّمٌ عَلَيْكُمْ إِخْرَاجُهُمْ ۚ أَفَتُؤْمِنُونَ بِبَعْضِ الْكِتَابِ وَتَكْفُرُونَ بِبَعْضٍ ۚ فَمَا جَزَاءُ مَنْ يَفْعَلُ ذَٰلِكَ مِنْكُمْ إِلَّا خِزْيٌ فِي الْحَيَاةِ الدُّنْيَا ۖ وَيَوْمَ الْقِيَامَةِ يُرَدُّونَ إِلَىٰ أَشَدِّ الْعَذَابِ ۗ وَمَا اللَّهُ بِغَافِلٍ عَمَّا تَعْمَلُونَ ﴿٨٥﴾ أُولَٰئِكَ الَّذِينَ اشْتَرَوُا الْحَيَاةَ الدُّنْيَا بِالْآخِرَةِ ۖ فَلَا يُخَفَّفُ عَنْهُمُ الْعَذَابُ وَلَا هُمْ يُنْصَرُونَ ﴿٨٦﴾ وَلَقَدْ آتَيْنَا مُوسَى الْكِتَابَ وَقَفَّيْنَا مِنْ بَعْدِهِ بِالرُّسُلِ ۖ وَآتَيْنَا عِيسَى ابْنَ مَرْيَمَ الْبَيِّنَاتِ وَأَيَّدْنَاهُ بِرُوحِ الْقُدُسِ ۗ أَفَكُلَّمَا جَاءَكُمْ رَسُولٌ بِمَا لَا تَهْوَىٰ أَنْفُسُكُمُ اسْتَكْبَرْتُمْ فَفَرِيقًا كَذَّبْتُمْ وَفَرِيقًا تَقْتُلُونَ ﴿٨٧﴾ وَقَالُوا قُلُوبُنَا غُلْفٌ ۚ بَلْ لَعَنَهُمُ اللَّهُ بِكُفْرِهِمْ فَقَلِيلًا مَا يُؤْمِنُونَ ﴿٨٨﴾

ئۆز ۋاقتىدا بىر-بىرىڭلارنىڭ قېنىنى تۆكمەسلىككە، بىر-بىرىڭلارنى يۇرتلىرىڭلاردىن ھەيدەپ چىقارماسلىققا سىلەردىن چىن ئەھدە ئالغان ئىدۇق. كېيىن بۇنى (يەنى ئەھدىنى) ئېتىراپ قىلغان ئىدىڭلار، بۇنىڭغا ئۆزەڭلار گۇۋاھسىلەر[84]. كېيىن سىلەر (ئەھدىنى بۇزۇپ) بىر-بىرىڭلارنى ئۆلتۈردۈڭلار، ئىچىڭلاردىن بىر تۈركۈم كىشىلەرنى يۇرتىدىن ھەيدەپ چىقاردىڭلار، گۇناھ ۋە دۈشمەنلىك قىلىش بىلەن، ئۇلارنىڭ قارشى تەرىپىدىكىلەرگە ياردەم بەردىڭلار، ئۇلار ئەسىر چۈشۈپ كەلسە، فىدىيە بېرىپ قۇتقۇزىۋالىسىلەر، ھالبۇكى، ئۇلارنى يۇرتلىرىدىن ھەيدەپ چىقىرىش سىلەرگە ھارام قىلىنغان ئىدى (يەنى بىر-بىرىڭلارنى ئۆلتۈرۈش ۋە يۇرتىدىن ھەيدەپ چىقىرىشنى راۋا كۆرىسىلەرۇ، ئۇلارنىڭ ئەسىرگە چۈشۈپ دۈشمەنلىرىڭلارنىڭ قولىدا بولۇپ قېلىشىنى راۋا كۆرمەيسىلەر). سىلەر كىتابنىڭ (يەنى تەۋراتنىڭ) بىر قىسىم ئەھكاملىرىغا ئىشىنىپ، بىر قىسىم ئەھكاملىرىنى ئىنكار قىلامسىلەر؟ سىلەردىن شۇنداق قىلغانلارنىڭ جازاسى پەقەت ھاياتىي دۇنيادا خارلىققا قېلىش، قىيامەت كۈنى قاتتىق ئازابقا دۇچار بولۇشتۇر. **اللە** قىلمىشىڭلاردىن غاپىل ئەمەستۇر[85]. ئەنە شۇلار ئاخىرەتنى بېرىپ، دۇنيا تىرىكچىلىكىنى سېتىۋالغان كىشىلەردۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئۇلاردىن ئازاب يېنىكلىتىلمەيدۇ، ئۇلارغا ياردەممۇ قىلىنمايدۇ[86]. شەك-شۈبھىسىزكى، بىز مۇساغا كىتاب (يەنى تەۋرات) بەردۇق. ئۇنىڭدىن كېيىن ئارقىمۇئارقا پەيغەمبەرلەر ئەۋەتتۇق، مەريەم ئوغلى ئىساغا مۆجىزىلەر بەردۇق، ھەمدە ئۇنى روھۇلقۇدۇس (يەنى جىبرىئىل) بىلەن يۆلىدۇق. ھەرقاچان بىرەر پەيغەمبەر كۆڭلۈڭلارغا ياقمايدىغان بىرنەرسە ئېلىپ كەلسە، تەكەببۇرلۇق قىلىۋېرەمسىلەر؟ بىر قىسىم پەيغەمبەرلەرنى ئىنكار قىلدىڭلار، يەنە بىر قىسىم پەيغەمبەرلەرنى ئۆلتۈردۈڭلار[87]. ئۇلار: «دىللىرىمىز پەردىلەنگەن» دېدى. ئۇنداق ئەمەس، ئۇلارنىڭ كۇفرى سەۋەبلىك اللە ئۇلارغا لەنەت قىلدى، ئۇلاردىن ئىمان ئېيتىدىغانلار ناھايىتى ئاز[88].

وَلَمَّا جَآءَهُمْ كِتٰبٌ مِّنْ عِنْدِ اللّٰهِ مُصَدِّقٌ لِّمَا مَعَهُمْ
وَكَانُوْا مِنْ قَبْلُ يَسْتَفْتِحُوْنَ عَلَى الَّذِيْنَ كَفَرُوْا ۚ فَلَمَّا
جَآءَهُمْ مَّا عَرَفُوْا كَفَرُوْا بِهٖ ۫ فَلَعْنَةُ اللّٰهِ عَلَى الْكٰفِرِيْنَ ﴿٨٩﴾
بِئْسَمَا اشْتَرَوْا بِهٖۤ اَنْفُسَهُمْ اَنْ يَّكْفُرُوْا بِمَاۤ اَنْزَلَ اللّٰهُ بَغْيًا
اَنْ يُّنَزِّلَ اللّٰهُ مِنْ فَضْلِهٖ عَلٰى مَنْ يَّشَآءُ مِنْ عِبَادِهٖ ۚ
فَبَآءُوْ بِغَضَبٍ عَلٰى غَضَبٍ ۗ وَلِلْكٰفِرِيْنَ عَذَابٌ
مُّهِيْنٌ ﴿٩٠﴾ وَاِذَا قِيْلَ لَهُمْ اٰمِنُوْا بِمَاۤ اَنْزَلَ اللّٰهُ قَالُوْا
نُؤْمِنُ بِمَاۤ اُنْزِلَ عَلَيْنَا وَيَكْفُرُوْنَ بِمَا وَرَآءَهٗ ۗ وَهُوَ
الْحَقُّ مُصَدِّقًا لِّمَا مَعَهُمْ ۗ قُلْ فَلِمَ تَقْتُلُوْنَ اَنْۢبِيَآءَ
اللّٰهِ مِنْ قَبْلُ اِنْ كُنْتُمْ مُّؤْمِنِيْنَ ﴿٩١﴾ وَلَقَدْ جَآءَكُمْ
مُّوْسٰى بِالْبَيِّنٰتِ ثُمَّ اتَّخَذْتُمُ الْعِجْلَ مِنْ بَعْدِهٖ وَاَنْتُمْ
ظٰلِمُوْنَ ﴿٩٢﴾ وَاِذْ اَخَذْنَا مِيْثَاقَكُمْ وَرَفَعْنَا فَوْقَكُمُ
الطُّوْرَ ۗ خُذُوْا مَاۤ اٰتَيْنٰكُمْ بِقُوَّةٍ وَّاسْمَعُوْا ۗ قَالُوْا سَمِعْنَا
وَعَصَيْنَا ۗ وَاُشْرِبُوْا فِيْ قُلُوْبِهِمُ الْعِجْلَ بِكُفْرِهِمْ ۗ
قُلْ بِئْسَمَا يَاْمُرُكُمْ بِهٖۤ اِيْمَانُكُمْ اِنْ كُنْتُمْ مُّؤْمِنِيْنَ ﴿٩٣﴾

ئۇلارغا **الله** تەرىپىدىن ئۇلاردىكى كىتاب (تەۋ-رات)نى تەستىقلايدىغان كىتاب (قۇرئان) نازىل بولغان چاغدا (ئۇنىڭغا ئىشەنمىدى)، ئىلگىرى ئۇلار (مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ۋاستە قىلىپ) كاپىرلارغا قارشى ئۆزلىرىگە ياردەم كېلىشىنى تىلەيتتى، ئۇلار بىلىدىغان (يەنى تەۋراتتا سۈپىتى بايان قىلىنغان) پەيغەمبەر كەلگەن چاغدا ئۇنى ئىنكار قىلدى. **الله** كاپىرلارغا (يەنى پەيغەمبەرلەرنىڭ تۈگەنچىسىنى ئىنكار قىلغان يەھۇدىيلارغا) لەنەت قىلدى[89]. يەھۇ-دىيلارنىڭ **الله** نازىل قىلغان قۇرئاننى ئىنكار قىلىشى اللهنىڭ ئۆز پەزلىنى (يەنى پەيغەمبەرلىكنى) خالى-غان بەندىسىگە چۈشۈرگەنلىكىگە ھەسەت قىلىش يۈزىسىدىندۇر. ئۇلارنىڭ ئۆزلىرىنى (يەنى ئىمانى-نى) كۇفرىغا سېتىشى ئەجەب يامان ئىشتۇر. ئۇلار ئۈستى-ئۈستىگە غەزەپكە تېگىشلىك بولدى. كاپىرلار خارلىغۇچى ئازابقا دۇچار بولىدۇ[90]. ئۇلارغا: «الله نازىل قىلغان كىتابقا (يەنى قۇرئانغا) ئىمان كەلتۈرۈڭلار» دېيىلسە، ئۇلار: «ئۆزىمىزگە نازىل قىلىنغان كىتابقا (يەنى تەۋراتقا) ئىمان كەلتۈرد-مىز» دەيدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىنكى كىتابقا (يەنى قۇرئانغا) ئىشەنمەيدۇ، ھالبۇكى، ئۇ(يەنى قۇرئان) ھەقتۇر، ئۇلارنىڭ قولىدىكى كىتابنى تەستىق قىلغۇچىدۇر. (ئۇلارغا) «سىلەر (تەۋراتقا) ئىشىنىدىغان بولساڭلار، ئىلگىرى نېمە ئۈچۈن **الله**نىڭ پەيغەمبەرلىرىنى ئۆلتۈردۈڭلار؟» دېگىن[91]. مۇسا سىلەرگە ھەقىقەتەن ئېنىق مۆجىزىلەرنى كەلتۈردى، مۇسا (تۇر تېغىغا كەتكەن)دىن كېيىن، ئۆزەڭلارغا زۇلۇم قىلىپ موزايىنى مەبۇد قىلىۋالدىڭلار[92]. ئۆز ۋاقتىدا بىز سىلەردىن (تەۋراتقا ئەمەل قىلىشقا) چىن ۋەدە ئالغان ئىدۇق، سىلەرگە: «مەن نازىل قىلغان كىتابنى مەھكەم تۇتۇڭلار (بولمىسا ئۈستۈڭلارغا تاغنى تاشلايمىز)» دەپ تۇر تېغىنى ئۈستۈڭلارغا تىكلىدۇق ۋە (تەۋراتقا) قۇلاق سېلىڭلار (دېدۇق). ئۇلار: «سۆزۈڭگە قۇلاق سالدۇق ئەمرىڭگە ئاسىيلىق قىلدۇق» دېيىشتى. ئۇلارنىڭ كۇفرى تۈپەيلىدىن دىللىرىغا موزاينىڭ مۇھەببىتى سىڭىپ كەتتى. ئۇلارغا: «ئەگەر سىلەر مۆمىن بولساڭلار، ئىمانىڭلار سىلەرنى ئەجەب يامان ئىشقا بۇيرۇيدىكەنا؟ (سىلەر مۆمىن ئەمەس، چۈنكى ئىمان موزايىغا چوقۇنۇشقا بۇيرۇمايدۇ)» دېگىن[93].

قُلْ اِنْ كَانَتْ لَكُمُ الدَّارُ الْاٰخِرَةُ عِنْدَ اللّٰهِ خَالِصَةً مِّنْ
دُوْنِ النَّاسِ فَتَمَنَّوُا الْمَوْتَ اِنْ كُنْتُمْ صٰدِقِيْنَ ﴿٩٤﴾ وَ
لَنْ يَّتَمَنَّوْهُ اَبَدًا ۢبِمَا قَدَّمَتْ اَيْدِيْهِمْ ؕ وَاللّٰهُ عَلِيْمٌ ۢ
بِالظّٰلِمِيْنَ ﴿٩٥﴾ وَلَتَجِدَنَّهُمْ اَحْرَصَ النَّاسِ عَلٰى حَيٰوةٍ ۚ وَ
مِنَ الَّذِيْنَ اَشْرَكُوْا ۚ يَوَدُّ اَحَدُهُمْ لَوْ يُعَمَّرُ اَلْفَ سَنَةٍ ۚ وَ
مَا هُوَ بِمُزَحْزِحِهٖ مِنَ الْعَذَابِ اَنْ يُّعَمَّرَ ؕ وَاللّٰهُ بَصِيْرٌ ۢبِمَا
يَعْمَلُوْنَ ﴿٩٦﴾ قُلْ مَنْ كَانَ عَدُوًّا لِّجِبْرِيْلَ فَاِنَّهٗ نَزَّلَهٗ
عَلٰى قَلْبِكَ بِاِذْنِ اللّٰهِ مُصَدِّقًا لِّمَا بَيْنَ يَدَيْهِ وَهُدًى
وَّبُشْرٰى لِلْمُؤْمِنِيْنَ ﴿٩٧﴾ مَنْ كَانَ عَدُوًّا لِّلّٰهِ وَمَلٰٓئِكَتِهٖ وَ
رُسُلِهٖ وَجِبْرِيْلَ وَمِيْكٰلَ فَاِنَّ اللّٰهَ عَدُوٌّ لِّلْكٰفِرِيْنَ ﴿٩٨﴾
وَلَقَدْ اَنْزَلْنَآ اِلَيْكَ اٰيٰتٍۢ بَيِّنٰتٍ ۚ وَمَا يَكْفُرُ بِهَآ اِلَّا
الْفٰسِقُوْنَ ﴿٩٩﴾ اَوَكُلَّمَا عٰهَدُوْا عَهْدًا نَّبَذَهٗ فَرِيْقٌ مِّنْهُمْ ؕ
بَلْ اَكْثَرُهُمْ لَا يُؤْمِنُوْنَ ﴿١٠٠﴾ وَلَمَّا جَآءَهُمْ رَسُوْلٌ مِّنْ عِنْدِ
اللّٰهِ مُصَدِّقٌ لِّمَا مَعَهُمْ نَبَذَ فَرِيْقٌ مِّنَ الَّذِيْنَ اُوْتُوا
الْكِتٰبَ ۙ كِتٰبَ اللّٰهِ وَرَآءَ ظُهُوْرِهِمْ كَاَنَّهُمْ لَا يَعْلَمُوْنَ ﴿١٠١﴾

ئۇلارغا: «ئەگەر ئاخىرەت يۇرتى (يەنى جەننەت) **اللە** نىڭ قېشىدا (سىلەر گۇمان قىلغاندەك) باشقىلارغا ئەمەس، يالغۇز سىلەرگىلا خاس بولسا، (سىلەرنى جەننەتكە ئۇلاشتۇرىدىغان) ئۆلۈمنى ئارزۇ قىلىپ بېقىڭلار! (جەننەت بىزگىلا خاس دېگەن سۆزۈڭلاردا) راستچىل بولساڭلار» دېگىن[94]. ئۇلار قىلغان يامان ئەمەللىرى سەۋەبلىك، ئۆلۈمنى ھەرگىزمۇ ئارزۇ قىلمايدۇ. اللە زالىملارنى ئوبدان بىلگۈچىدۇر[95]. شۈبھىسىزكى، ئۇلارنى ھاياتقا ھەممە كىشىدىن، ھەتتا مۇشرىكلاردىنمۇ ھېرىس كۆرىسەن؛ ھەربىرى مىڭ يىل ئۆمۈر كۆرۈشنى ئارزۇ قىلىدۇ، ئۇزۇن ئۆمۈر كۆرۈش ئۇلارنى ئازابتىن قۇتۇلدۇرۇپ قالالمايدۇ. اللە ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرىنى ئېنىق كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر[96]. ئېيتقىنكى، «جىبرىئىلغا دۈشمەن بولغان ئادەم (**اللە**غا دۈشمەندۇر)، چۈنكى ئۇ (يەنى جىبرىئىل) اللە نىڭ ئەمرى بىلەن ئۆزىدىن ئىلگىرىكىنى (يەنى ساماۋى كىتابلارنى) تەستىق قىلغۇچى، توغرا يول كۆرسەتكۈچى، مۆمىنلەرگە بىشارەت بەرگۈچى قۇرئاننى سېنىڭ قەلبىڭگە نازىل قىلدى[97]. كىمكى اللە نى، **اللە** نىڭ پەرىشتىلىرىنى، پەيغەمبەرلىرىنى، جىبرىئىلنى، مىكائىلنى دۈشمەن تۇتىدىكەن (**اللە** نى دۈشمەن تۇتقان بولىدۇ)، شۈبھىسىزكى، اللە كاپىرلارنى دۈشمەن تۇتىدۇ»[98]. شەك-شۈبھىسىزكى، ساڭا بىز روشەن ئايەتلەرنى نازىل قىلدۇق، ئۇلارنى پەقەت توغرا يولدىن چىققانلارلا ئىنكار قىلىدۇ[99]. ھەرقاچان ئۇلار بىرەر ئەھدە تۈزۈشسە، بىر تۈركۈمى ئۇنى بۇزىدۇ، بەلكى ئۇلارنىڭ (يەنى يەھۇدىيلارنىڭ) تولىسى (تەۋراتقا) ئىمان ئېيتمايدۇ[100]. ئۇلارغا اللە تەرىپىدىن قوللىرىدىكى كىتابنى تەستىقلايدىغان بىر پەيغەمبەر (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام) كەلسە، (ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىك دەلىللىرىنى) بىلمەيدىغاندەك، **اللە** نىڭ كىتابىنى (يەنى تەۋراتنى) ئارقىسىغا چۆرۈۋېتىدۇ (يەنى تەۋراتنىڭ سۆزلىرىگە ئەمەل قىلمايدۇ)[101].

قَالَ بَلْ اَلْقُوْا فَاِذَا حِبَالُهُمْ وَعِصِيُّهُمْ يُخَيَّلُ اِلَيْهِ مِنْ سِحْرِهِمْ اَنَّهَا تَسْعٰى ﴿٦٦﴾ فَاَوْجَسَ فِيْ نَفْسِهٖ خِيْفَةً مُّوْسٰى ﴿٦٧﴾ قُلْنَا لَا تَخَفْ اِنَّكَ اَنْتَ الْاَعْلٰى ﴿٦٨﴾ وَاَلْقِ مَا فِيْ يَمِيْنِكَ تَلْقَفْ مَا صَنَعُوْا ۭ اِنَّمَا صَنَعُوْا كَيْدُ سٰحِرٍ ۭ وَلَا يُفْلِحُ السَّاحِرُ حَيْثُ اَتٰى ﴿٦٩﴾ فَاُلْقِيَ السَّحَرَةُ سُجَّدًا قَالُوْٓا اٰمَنَّا بِرَبِّ هٰرُوْنَ وَمُوْسٰى ﴿٧٠﴾ قَالَ اٰمَنْتُمْ لَهٗ قَبْلَ اَنْ اٰذَنَ لَكُمْ ۭ اِنَّهٗ لَكَبِيْرُكُمُ الَّذِيْ عَلَّمَكُمُ السِّحْرَ ۚ فَلَاُقَطِّعَنَّ اَيْدِيَكُمْ وَاَرْجُلَكُمْ مِّنْ خِلَافٍ وَّلَاُوصَلِّبَنَّكُمْ فِيْ جُذُوْعِ النَّخْلِ ۡ وَلَتَعْلَمُنَّ اَيُّنَآ اَشَدُّ عَذَابًا وَّاَبْقٰى ﴿٧١﴾ قَالُوْا لَنْ نُّؤْثِرَكَ عَلٰى مَا جَاۗءَنَا مِنَ الْبَيِّنٰتِ وَالَّذِيْ فَطَرَنَا فَاقْضِ مَآ اَنْتَ قَاضٍ ۭ اِنَّمَا تَقْضِيْ هٰذِهِ الْحَيٰوةَ الدُّنْيَا ﴿٧٢﴾ اِنَّآ اٰمَنَّا بِرَبِّنَا لِيَغْفِرَ لَنَا خَطٰيٰنَا وَمَآ اَكْرَهْتَنَا عَلَيْهِ مِنَ السِّحْرِ ۭ وَاللّٰهُ خَيْرٌ وَّاَبْقٰى ﴿٧٣﴾ اِنَّهٗ مَنْ يَّاْتِ رَبَّهٗ مُجْرِمًا فَاِنَّ لَهٗ جَهَنَّمَ ۭ لَا يَمُوْتُ فِيْهَا وَلَا يَحْيٰى ﴿٧٤﴾ وَمَنْ يَّاْتِهٖ مُؤْمِنًا قَدْ عَمِلَ الصّٰلِحٰتِ فَاُولٰۗىِٕكَ لَهُمُ الدَّرَجٰتُ الْعُلٰى ﴿٧٥﴾ جَنّٰتُ عَدْنٍ تَجْرِيْ مِنْ تَحْتِهَا الْاَنْهٰرُ خٰلِدِيْنَ فِيْهَا ۭ وَذٰلِكَ جَزٰۗؤُا مَنْ تَزَكّٰى ﴿٧٦﴾

مۇسا: «بەلكى سىلەر ئالدىدا تاشلاڭلار!» دېدى. (ئۇلار تاشلىغان ئىدى) ناگاھان ئۇلارنىڭ ئاغامچىلىرى، ھاسىلىرى ئۇلارنىڭ سېھىرىدىن (يەنى سېھىرىنىڭ تەسىرىدىن) ئۇنىڭغا ھەرىكەتلىنىپ مېڭىۋاتقاندەك تۇيۇلدى[66]. (بۇنىڭدىن) مۇسا ئۆزىدە قورقۇنچ ھېس قىلدى[67]. بىز (ئۇنىڭغا) ئېيتتۇقكى، «قورقمىغىن، سەن چوقۇم ئۈستۈنلۈك قازىنىسەن[68]، قولۇڭدىكىنى تاشلىغىن، ئۇ ئۇلارنىڭ كۆرسەتكەن سېھىرلىرىنى دەم تارتىپ يۇتۇۋېتىدۇ، ئۇلارنىڭ كۆرسەتكىنى سېھىرگەرلەرنىڭ ھىيلىسىدۇر، سېھىرگەرلەر قەيەرگە بارسا مۇۋەپپەقىيەت قازىنالمايدۇ»[69]. (مۇسا ھاسىسىنى تاشلىۋىدى، ئۇلارنىڭ كۆرسەتكەن سېھىرلىرىنى دەم تارتىپ يۇتۇۋەتتى) شۇنىڭ بىلەن سېھىرگەرلەر (سەجدە قىلغان ھالدا يىقىلىپ): «ھارۇن بىلەن مۇسانىڭ پەرۋەردىگارىغا ئىمان ئېيتتۇق» دېيىشتى[70]. پىرئەۋن ئېيتتى: «سىلەرگە مەن رۇخسەت بېرىشتىن بۇرۇن ئۇنىڭغا ئىمان ئېيتتىڭلار، شۈبھىسىزكى، ئۇ چوقۇم سىلەرگە سېھىرنى ئۆگەتكەن چوڭىڭلار ئىكەن، مەن چوقۇم سىلەرنىڭ قوللىرىڭلارنى، پۇتلىرىڭلارنى ئوڭ-چەپ قىلىپ (يەنى ئوڭ قول بىلەن سول پۇتنى، ئوڭ پۇت بىلەن سول قولنى) كېسىپ تاشلايمەن، سىلەرنى چوقۇم خورما دەرەخلىرىگە ئاسىمەن، سىلەر قايسىمىزنىڭ (يەنى مېنىڭ ياكى مۇسانىڭ پەرۋەردىگارىنىڭ) ئازابىنىڭ ئەڭ قاتتىق ۋە ئەڭ ئۇزۇن ئىكەنلىكىنى چوقۇم بىلىسىلەر»[71]. ئۇلار ئېيتتى: «سېنى (يەنى ساڭا ئەگىشىشنى) ئىختىيار قىلىپ، بىزگە كەلگەن (مۇسانىڭ راستلىقىنى كۆرسىتىدىغان) روشەن دەلىللەرنى ۋە بىزنى خەلق ئەتكەن اللەنى ھەرگىز تاشلىمايمىز. (بىزنىڭ ھەققىمىزدە) نېمىنى ھۆكۈم قىلساڭ، شۇنى ھۆكۈم قىلغىن، سېنىڭ ھۆكمىڭ پەقەت بۇ دۇنيادىلا ئۆتىدۇ[72]. بىزنىڭ خاتالىقلىرىمىزنى، سېنىڭ مەجبۇرلىشىڭ ئارقىسىدا بىزنىڭ سېھىر كۆرسەتكەنلىكىمىزدىن ئىبارەت گۇناھىمىزنى مەغپىرەت قىلسۇن دەپ بىز ھەقىقەتەن پەرۋەردىگارىمىزغا ئىمان ئېيتتۇق، اللەنىڭ (ساۋابى سېنىڭ مۇكاپاتىڭدىن) ئارتۇقتۇر؛ اللەنىڭ (ئازابى سېنىڭ جازايىڭدىن) دائىمىيدۇر»[73]. كىمكى گۇناھكار ھالدا اللەغا مۇلاقات بولىدىكەن، ئۇ دوزاخقا كىرىدۇ، دوزاختا ئۇ ئۆلمەيدۇ ۋە (ئوبدان) ياشىمايدۇ[74]. كىمكى مۆمىن بولۇپ، ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان ھالدا اللەغا مۇلاقات بولىدىكەن، ئۇ (اللەنىڭ دەرگاھىدا) يۇقىرى دەرىجىلەرگە ئېرىشىدۇ[75]. ئۇ (دەرىجىلەر) دائىمىي تۇرالغۇ بولغان جەننەتلەر بولۇپ، ئۇلارنىڭ ئاستىدىن ئۆستەڭلار ئېقىپ تۇرىدۇ، ئۇ يەرلەردە ئۇ مەڭگۈ قالىدۇ، ئەنە شۇ (كۇفرىدىن ۋە گۇناھلاردىن) پاك بولغان ئادەمگە بېرىلىدىغان مۇكاپاتتۇر[76].

وَلَقَدْ أَوْحَيْنَآ إِلَىٰ مُوسَىٰٓ أَنْ أَسْرِ بِعِبَادِى فَاضْرِبْ لَهُمْ طَرِيقًا فِى ٱلْبَحْرِ يَبَسًا لَّا تَخَٰفُ دَرَكًا وَلَا تَخْشَىٰ ﴿٧٧﴾ فَأَتْبَعَهُمْ فِرْعَوْنُ بِجُنُودِهِۦ فَغَشِيَهُم مِّنَ ٱلْيَمِّ مَا غَشِيَهُمْ ﴿٧٨﴾ وَأَضَلَّ فِرْعَوْنُ قَوْمَهُۥ وَمَا هَدَىٰ ﴿٧٩﴾ يَٰبَنِىٓ إِسْرَٰٓءِيلَ قَدْ أَنجَيْنَٰكُم مِّنْ عَدُوِّكُمْ وَوَٰعَدْنَٰكُمْ جَانِبَ ٱلطُّورِ ٱلْأَيْمَنَ وَنَزَّلْنَا عَلَيْكُمُ ٱلْمَنَّ وَٱلسَّلْوَىٰ ﴿٨٠﴾ كُلُوا۟ مِن طَيِّبَٰتِ مَا رَزَقْنَٰكُمْ وَلَا تَطْغَوْا۟ فِيهِ فَيَحِلَّ عَلَيْكُمْ غَضَبِى ۖ وَمَن يَحْلِلْ عَلَيْهِ غَضَبِى فَقَدْ هَوَىٰ ﴿٨١﴾ وَإِنِّى لَغَفَّارٌ لِّمَن تَابَ وَءَامَنَ وَعَمِلَ صَٰلِحًا ثُمَّ ٱهْتَدَىٰ ﴿٨٢﴾ وَمَآ أَعْجَلَكَ عَن قَوْمِكَ يَٰمُوسَىٰ ﴿٨٣﴾ قَالَ هُمْ أُو۟لَآءِ عَلَىٰٓ أَثَرِى وَعَجِلْتُ إِلَيْكَ رَبِّ لِتَرْضَىٰ ﴿٨٤﴾ قَالَ فَإِنَّا قَدْ فَتَنَّا قَوْمَكَ مِنۢ بَعْدِكَ وَأَضَلَّهُمُ ٱلسَّامِرِىُّ ﴿٨٥﴾ فَرَجَعَ مُوسَىٰٓ إِلَىٰ قَوْمِهِۦ غَضْبَٰنَ أَسِفًا ۚ قَالَ يَٰقَوْمِ أَلَمْ يَعِدْكُمْ رَبُّكُمْ وَعْدًا حَسَنًا ۚ أَفَطَالَ عَلَيْكُمُ ٱلْعَهْدُ أَمْ أَرَدتُّمْ أَن يَحِلَّ عَلَيْكُمْ غَضَبٌ مِّن رَّبِّكُمْ فَأَخْلَفْتُم مَّوْعِدِى ﴿٨٦﴾

بىز شەك ـ شۈبھىسىز مۇساغا ۋەھىي قىلدۇقكى، «سەن مېنىڭ بەندىلىرىمنى كېچىدە (مىسىردىن) ئېلىپ چىقىپ كەت، سەن (ھاساڭنى) دېڭىزغا ئۇرۇپ ئۇلارغا بىر قۇرۇق يول ئېچىپ بەرگىن، (پىرئەۋننىڭ ئارقاڭدىن قوغلاپ) يېتىۋېلىشىدىن قورقمىغىن، (دېڭىزدا غەرق بولۇپ كېتىشتىنمۇ) قورقمىغىن» [77]. پىرئەۋن لەشكەرلىرى بىلەن ئۇلارنى قوغلىدى، ئۇلارنى (يەنى پىرئەۋن بىلەن ئۇنىڭ لەشكىرىنى) دېڭىزدا دەھشەتلىك ھالەت ئورىۋالدى (يەنى ئۇلار دېڭىزدا غەرق بولدى) [78]. پىرئەۋن ئۆز قەۋمىنى ئازدۇردى، (ئۇلارنى) توغرا يولغا باشلىمىدى [79]. ئى ئىسرائىل ئەۋلادى! سىلەرنى ھەقىقەتەن دۈشمىنىڭلاردىن قۇتقۇزدۇق، (مۇناجات ئۈچۈن ۋە مۇساغا تەۋراتنى نازىل قىلىش ئۈچۈن) سىلەرگە (تۇرسىنا)نىڭ ئوڭ تەرىپىنى ۋەدە قىلدۇق، سىلەرگە تەرەنجىبىن بىلەن بۆدۈنىنى چۈشۈرۈپ بەردۇق [80]. (ئېيتتۇقكى) «بىز رىزىق قىلىپ بەرگەن پاك ـ ھالال نەرسىلەردىن يەڭلار، بۇ ھەقتە چەكتىن ئاشماڭلار، (ئۇنداق قىلساڭلار) سىلەرگە غەزىپىم نازىل بولىدۇ، كىمگە مېنىڭ غەزىپىم نازىل بولىدىكەن، ئۇ چوقۇم ھالاك بولىدۇ [81]. تەۋبە قىلغان، ئىمان ئېيتقان، ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان، ئاندىن توغرا يولدا ماڭغان ئادەمنى مەن ئەلۋەتتە ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىمەن» [82]. «ئى مۇسا! ئالدىراپ (تۇرسىناغا) قەۋمىڭدىن ئىلگىرى كېلىشىڭنىڭ سەۋەبى نېمە؟» دېدۇق [83]. مۇسا ئېيتتى: «ئۇلار ئىزىمنى قوغلىشىپ كېلىۋاتىدۇ، پەرۋەردىگارىم! سېنى رازى بولسۇن دەپ بۇ يەرگە ئالدىراپ كەلدىم» [84]. اللە ئېيتتى: «سەندىن (يەنى سەن كەتكەندىن) كېيىن قەۋمىڭنى ھەقىقەتەن سىنىدۇق، ئۇلارنى سامىرى ئازدۇردى» [85]. مۇسا قەۋمىگە غەزەپلەنگەن ھالدا خاپا قايتتى، ئۇ ئېيتتى: «سىلەرگە پەرۋەردىگارىڭلار چىرايلىق ۋەدە قىلمىغانمىدى؟ (سىلەر ئەھدىنى ئۇنتۇغۇدەك) ۋاقىت شۇنچە ئۇزۇن بولۇپ كەتتىمۇ؟ ياكى سىلەر ئۆزەڭلارغا پەرۋەردىگارىڭلارنىڭ غەزىپى چۈشۈشىنى ئىرادە قىلدىڭلارمۇ؟ شۇنىڭ ئۈچۈن سىلەر ماڭا بەرگەن ۋەدەڭلارغا خىلاپلىق قىلدىڭلارمۇ؟» [86]

قالوا ما اخلفنا موعدك بملكنا ولكنا حملنا اوزارا من زينة
القوم فقذفنها فكذلك القى السامري ﴿٨٧﴾ فاخرج لهم عجلا
جسدا له خوار فقالوا هذا الهكم واله موسى فنسي ﴿٨٨﴾ افلا
يرون الا يرجع اليهم قولا ولا يملك لهم ضرا ولا نفعا ﴿٨٩﴾
ولقد قال لهم هرون من قبل يقوم انما فتنتم به وان
ربكم الرحمن فاتبعوني واطيعوا امري ﴿٩٠﴾ قالوا لن نبرح
عليه عكفين حتى يرجع الينا موسى ﴿٩١﴾ قال يهرون ما
منعك اذ رايتهم ضلوا ﴿٩٢﴾ الا تتبعن افعصيت امري ﴿٩٣﴾
قال يبنؤم لا تاخذ بلحيتي ولا براسي اني خشيت ان
تقول فرقت بين بني اسراءيل ولم ترقب قولي ﴿٩٤﴾ قال
فما خطبك يسامري ﴿٩٥﴾ قال بصرت بما لم يبصروا به
فقبضت قبضة من اثر الرسول فنبذتها وكذلك سولت
لي نفسي ﴿٩٦﴾ قال فاذهب فان لك في الحيوة ان تقول لا
مساس وان لك موعدا لن تخلفه وانظر الى الهك الذي
ظلت عليه عاكفا لنحرقنه ثم لننسفنه في اليم نسفا ﴿٩٧﴾

ئۇلار ئېيتتى: «ساڭا بەرگەن ۋەدىگە ئۆزلۈكىمىزدىن خىلاپلىق قىلغىنىمىز يوق، لېكىن بىز (پىرئەۋن) قەۋمىنىڭ زىننەتلىرىدىن نۇرغۇن ئېلىپ چىققان ئىدۇق، (سامىرىنىڭ بۇيرۇقى بويىچە) ئۇلارنى (ئوتقا) تاشلىدۇق، سامىرىمۇ (ئۆزى ئېلىپ چىققان زىبۇزىننەتلىرىنى) تاشلىدى»[87]. سامىرى (ئېرىتىلگەن زىبۇزىننەتلەردىن) ئۇلار ئۈچۈن بىر موزاي ھەيكەل ياسىدى، ئۇنىڭدىن موزاينىڭ ئاۋازىغا ئوخشاش ئاۋاز چىقاتتى، ئۇلار (يەنى سامىرى ۋە ئۇنىڭ تەۋەلىرى) ئېيتتى: «بۇ سىلەرنىڭ ئىلاھىڭلاردۇر ۋە مۇسانىڭ ئىلاھىدۇر، مۇسا (ئىلاھىنى بۇ يەردە) ئۇنتۇپ قېلىپ (ئۇنى ئىزدەپ تۇرسىناغا كەتتى)»[88]. ئۇ موزاينىڭ ئۇلارنىڭ سۆزىگە جاۋاپ بېرەلمەيدىغانلىقىنى، ئۇلارغا پايدا ـ زىيان يەتكۈزەلمەيدىغانلىقىنى ئۇلار ئۇقمامدۇ؟[89] شەكشۈبھىسىزكى، ھارۇن ئۇلارغا (مۇسا قايتىپ كېلىشتىن) بۇرۇن: «ئى قەۋمىم! سىلەر موزاي بىلەن قايمۇقتۇرۇلدۇڭلار، سىلەرنىڭ پەرۋەردىگارىڭلار مەرھەمەتلىك اللهدۇر، ماڭا بويسۇنۇڭلار، (موزايغا چوقۇنۇشنى تەرك ئېتىش بىلەن) بۇيرۇقۇمغا ئىتائەت قىلىڭلار!» دېدى[90]. ئۇلار: «مۇسا قايتىپ كەلگەنگە قەدەر ئۇنىڭغا چوقۇنىۋېرىمىز» دېيىشتى[91]. مۇسا ئېيتتى: «ئى ھارۇن! ئۇلارنىڭ ئازغانلىقىنى كۆرگەن چېغىڭدا (خۇدالىق ئۈچۈن غەزەپلىنىشتە) ماڭا ئەگىشىشتىن ساڭا نېمە توسالغۇ بولدى؟ مېنىڭ بۇيرۇقۇمغا خىلاپلىق قىلدىڭمۇ؟»[92—93] ھارۇن ئېيتتى: «ئى قېرىندىشىم! مېنىڭ ساقىلىمنى ۋە چېچىمنى تارتمىغىن، مەن ھەقىقەتەن سېنىڭ، ئىسرائىل ئەۋلادىنى بۆلۈۋېتىپسەن، سۆزۈمگە دىققەت قىلماپسەن، دېيىشىڭدىن قورقتۇم»[94]. مۇسا ئېيتتى: «ئى سامىرى! سەن نېمە بولدۇڭ؟ (يەنى مۇنداق يامان ئىشنى قىلىشتىن غەرىزىڭ نېمە؟)»[95] سامىرى ئېيتتى: «مەن ئۇلار كۆرمىگەننى كۆردۈم، ئەلچى (يەنى جىبرىئىل)نىڭ ئىزىدىن بىر چاڭگال توپىنى ئالدىم ـ دە، ئۇنى (موزايغا) چاچتىم (شۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭدىن موزاينىڭ ئاۋازىغا ئوخشاش ئاۋاز چىقتى)، شۇنىڭدەك (بۇنى) ماڭا نەپسىم چىرايلىق كۆرسەتتى»[96]. مۇسا (سامىرىغا) ئېيتتى: «سەن بارغىن! سەن ئۆمۈرۋايەت (كۆرگەنلا كىشىگە) ماڭا يېقىنلاشماڭلار! دېگەيسەن (يەنى سېنىڭ كىشىگە يېقىنلاشماسلىقىڭ، كىشىنىڭ ساڭا يېقىنلاشماسلىقى بۇ دۇنيادا ساڭا بېرىلگەن جازادۇر)، شۈبھىسىزكى (ئاخىرەتتە جازالىنىدىغان) مۇئەييەن بىر ۋاقتىڭ بار، الله ساڭا قىلغان بۇ ۋەدىگە خىلاپلىق قىلمايدۇ، سەن ھامان چوقۇنۇپ كېلىۋاتقان ئىلاھىڭغا قارىغىن، بىز ئۇنى چوقۇم (ئوتتا) كۆيدۈرىمىز، ئاندىن ئۇنىڭ (كۈلىنى) دېڭىزغا چېچىۋېتىمىز»[97].

إِنَّمَآ إِلَٰهُكُمُ ٱللَّهُ ٱلَّذِى لَآ إِلَٰهَ إِلَّا هُوَ وَسِعَ كُلَّ شَىْءٍ عِلْمًا ﴿٩٨﴾ كَذَٰلِكَ
نَقُصُّ عَلَيْكَ مِنْ أَنۢبَآءِ مَا قَدْ سَبَقَ وَقَدْ ءَاتَيْنَٰكَ مِن لَّدُنَّا
ذِكْرًا ﴿٩٩﴾ مَّنْ أَعْرَضَ عَنْهُ فَإِنَّهُۥ يَحْمِلُ يَوْمَ ٱلْقِيَٰمَةِ وِزْرًا ﴿١٠٠﴾ خَٰلِدِينَ
فِيهِ وَسَآءَ لَهُمْ يَوْمَ ٱلْقِيَٰمَةِ حِمْلًا ﴿١٠١﴾ يَوْمَ يُنفَخُ فِى ٱلصُّورِ وَنَحْشُرُ
ٱلْمُجْرِمِينَ يَوْمَئِذٍ زُرْقًا ﴿١٠٢﴾ يَتَخَٰفَتُونَ بَيْنَهُمْ إِن لَّبِثْتُمْ إِلَّا
عَشْرًا ﴿١٠٣﴾ نَّحْنُ أَعْلَمُ بِمَا يَقُولُونَ إِذْ يَقُولُ أَمْثَلُهُمْ طَرِيقَةً إِن
لَّبِثْتُمْ إِلَّا يَوْمًا ﴿١٠٤﴾ وَيَسْـَٔلُونَكَ عَنِ ٱلْجِبَالِ فَقُلْ يَنسِفُهَا رَبِّى نَسْفًا ﴿١٠٥﴾
فَيَذَرُهَا قَاعًا صَفْصَفًا ﴿١٠٦﴾ لَّا تَرَىٰ فِيهَا عِوَجًا وَلَآ أَمْتًا ﴿١٠٧﴾ يَوْمَئِذٍ
يَتَّبِعُونَ ٱلدَّاعِىَ لَا عِوَجَ لَهُۥ وَخَشَعَتِ ٱلْأَصْوَاتُ لِلرَّحْمَٰنِ
فَلَا تَسْمَعُ إِلَّا هَمْسًا ﴿١٠٨﴾ يَوْمَئِذٍ لَّا تَنفَعُ ٱلشَّفَٰعَةُ إِلَّا مَنْ أَذِنَ
لَهُ ٱلرَّحْمَٰنُ وَرَضِىَ لَهُۥ قَوْلًا ﴿١٠٩﴾ يَعْلَمُ مَا بَيْنَ أَيْدِيهِمْ وَمَا خَلْفَهُمْ
وَلَا يُحِيطُونَ بِهِۦ عِلْمًا ﴿١١٠﴾ وَعَنَتِ ٱلْوُجُوهُ لِلْحَىِّ ٱلْقَيُّومِ وَقَدْ
خَابَ مَنْ حَمَلَ ظُلْمًا ﴿١١١﴾ وَمَن يَعْمَلْ مِنَ ٱلصَّٰلِحَٰتِ وَهُوَ مُؤْمِنٌ
فَلَا يَخَافُ ظُلْمًا وَلَا هَضْمًا ﴿١١٢﴾ وَكَذَٰلِكَ أَنزَلْنَٰهُ قُرْءَانًا عَرَبِيًّا وَ
صَرَّفْنَا فِيهِ مِنَ ٱلْوَعِيدِ لَعَلَّهُمْ يَتَّقُونَ أَوْ يُحْدِثُ لَهُمْ ذِكْرًا ﴿١١٣﴾

سىلەرنىڭ ئىلاھىڭلار بىر اللە دۇر، ئۇنىڭدىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، ئۇ ھەر نەرسىنى تولۇق بىلگۈچىدۇر (98). (ئى مۇھەممەد!) شۇنىڭدەك، ساڭا ئۆتكەنلەرنىڭ بەزى خەۋەرلىرىنى بايان قىلىمىز، ساڭا ئۆز تەرىپىمىزدىن قۇرئاننى ئاتا قىلدۇق (99). كىمكى قۇرئاندىن يۈز ئۆرۈيدىكەن، ئۇنىڭغا قىيامەت كۈنى (چوڭ گۇناھتىن) ئېغىر يۈك يۈكلىنىدۇ (100). (ئۇ گۇناھى ئۈچۈن بېرىلگەن ئازابنى مەڭگۈ تارتىدۇ) قىيامەت كۈنى ئۇلارغا يۈكلەنگەن بۇ يۈك نېمىدېگەن يامان! (101) بۇ سۇر چېلىنىدىغان كۈندۇر، بۇ كۈندە (شەكلى ئۆزگەرگەن) كۆك كۆزلۈك (قارا يۈزلۈك) گۇناھكارلارنى يىغىمىز (102). (قىيامەتنىڭ دەھشىتىنى كۆرۈپ دۇنيادا تۇرغان ۋاقتى قىسقا بىلىنگەنلىكتىن) (ئۇلار) «(دۇنيادا) پەقەت ئون كۈن تۇردۇڭلار» دېيىشىپ پىچىرلىشىدۇ (103). ئۇلارنىڭ دەيدىغانلىرىنى بىز ئوبدان بىلىمىز، ئەينى زاماندا ئۇلارنىڭ ئەڭ توغرا سۆزلەيدىغىنى: «سىلەر پەقەت بىر كۈن تۇردۇڭلار» دەيدۇ (104). ئۇلار سەندىن تاغلار توغرۇلۇق (يەنى تاغنىڭ ئاقىۋىتىنىڭ قانداق بولىدىغانلىقى توغرۇلۇق) سورايدۇ، ئېيتقىنكى، «پەرۋەردىگارىم ئۇلارنى كۇكۇم-تالقان قىلىپ (ئاندىن شامالنى ئەۋەتىپ ئۇنى سورۇيدۇ) (105). ئۇلارنى تۈزلەڭلىككە ئايلاندۇرىدۇ (106). ئۇ يەرلەردە نە چوڭقۇرلۇقنى، نە ئېگىزلىكنى كۆرمەيسەن» (107). بۇ كۈندە (كىشىلەر اللە نىڭ مەھشەرگاھقا) دەۋەت قىلغۇچىسىغا ئەگىشىدۇ، قىڭغىر كەتمەيدۇ، مەرھەمەتلىك اللە نىڭ ئۇلۇغلۇقى ۋە ھەيۋىتىدىن قورقۇپ، بارلىق ئاۋازلار بېسىقىدۇ، پىچىرلاشقاندىن باشقىنى ئاڭلىمايسەن (108). بۇ كۈندە مەرھەمەتلىك اللە ئىزنى بەرگەن ۋە سۆزىدىن اللە رازى بولغان ئادەمنىڭ شاپائىتىدىن باشقا ھېچقانداق شاپائەت پايدا بەرمەيدۇ (109). اللە ئۇلارنىڭ ئالدىدىكىنى ۋە كەينىدىكىنى بىلىدۇ، ئۇلار بولسا ئۇنى بىلمەيدۇ (110). گۇناھكارلار مەخلۇقاتنى ئىدارە قىلىپ تۇرغۇچى (مەڭگۈ) ھايات اللّٰه غا ئېگىلىدۇ، اللّٰه غا شېرىك كەلتۈرگەنلەر شەكسىز زىيان تارتىدۇ (111). مۆمىن تۇرۇپ ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلار يامانلىقلىرىنىڭ ئېشىپ كېتىشىدىن ۋە ياخشىلىقلىرىنىڭ كېمىيىپ كېتىشىدىن قورقمايدۇ (112). ئۇلارنىڭ تەقۋادار بولۇشلىرى ئۈچۈن ياكى ئۇلارنى ۋەز-نەسىھەتكە ئىگە قىلىش ئۈچۈن، ساڭا ئەرەبچە قۇرئاننى نازىل قىلدۇق ۋە ئۇنىڭدا تۈرلۈك ئاگاھلاندۇرۇشلارنى بايان قىلدۇق (113).

فَتَعَٰلَى ٱللَّهُ ٱلْمَلِكُ ٱلْحَقُّ ۗ وَلَا تَعْجَلْ بِٱلْقُرْءَانِ مِن قَبْلِ أَن
يُقْضَىٰٓ إِلَيْكَ وَحْيُهُۥ ۖ وَقُل رَّبِّ زِدْنِى عِلْمًا ﴿١١٤﴾ وَلَقَدْ عَهِدْنَآ
إِلَىٰٓ ءَادَمَ مِن قَبْلُ فَنَسِىَ وَلَمْ نَجِدْ لَهُۥ عَزْمًا ﴿١١٥﴾ وَإِذْ قُلْنَا لِلْمَلَٰٓئِكَةِ
ٱسْجُدُوا۟ لِءَادَمَ فَسَجَدُوٓا۟ إِلَّآ إِبْلِيسَ أَبَىٰ ﴿١١٦﴾ فَقُلْنَا يَٰٓـَٔادَمُ إِنَّ هَٰذَا
عَدُوٌّ لَّكَ وَلِزَوْجِكَ فَلَا يُخْرِجَنَّكُمَا مِنَ ٱلْجَنَّةِ فَتَشْقَىٰٓ ﴿١١٧﴾ إِنَّ
لَكَ أَلَّا تَجُوعَ فِيهَا وَلَا تَعْرَىٰ ﴿١١٨﴾ وَأَنَّكَ لَا تَظْمَؤُا۟ فِيهَا وَلَا تَضْحَىٰ ﴿١١٩﴾
فَوَسْوَسَ إِلَيْهِ ٱلشَّيْطَٰنُ قَالَ يَٰٓـَٔادَمُ هَلْ أَدُلُّكَ عَلَىٰ شَجَرَةِ
ٱلْخُلْدِ وَمُلْكٍ لَّا يَبْلَىٰ ﴿١٢٠﴾ فَأَكَلَا مِنْهَا فَبَدَتْ لَهُمَا سَوْءَٰتُهُمَا
وَطَفِقَا يَخْصِفَانِ عَلَيْهِمَا مِن وَرَقِ ٱلْجَنَّةِ ۚ وَعَصَىٰٓ ءَادَمُ رَبَّهُۥ
فَغَوَىٰ ﴿١٢١﴾ ثُمَّ ٱجْتَبَٰهُ رَبُّهُۥ فَتَابَ عَلَيْهِ وَهَدَىٰ ﴿١٢٢﴾ قَالَ ٱهْبِطَا
مِنْهَا جَمِيعًۢا ۖ بَعْضُكُمْ لِبَعْضٍ عَدُوٌّ ۖ فَإِمَّا يَأْتِيَنَّكُم مِّنِّى هُدًى
فَمَنِ ٱتَّبَعَ هُدَاىَ فَلَا يَضِلُّ وَلَا يَشْقَىٰ ﴿١٢٣﴾ وَمَنْ أَعْرَضَ
عَن ذِكْرِى فَإِنَّ لَهُۥ مَعِيشَةً ضَنكًا وَنَحْشُرُهُۥ يَوْمَ ٱلْقِيَٰمَةِ
أَعْمَىٰ ﴿١٢٤﴾ قَالَ رَبِّ لِمَ حَشَرْتَنِىٓ أَعْمَىٰ وَقَدْ كُنتُ بَصِيرًا ﴿١٢٥﴾
قَالَ كَذَٰلِكَ أَتَتْكَ ءَايَٰتُنَا فَنَسِيتَهَا ۖ وَكَذَٰلِكَ ٱلْيَوْمَ تُنسَىٰ ﴿١٢٦﴾

اللّه (زاتى، سۈپىتى جەھەتتە پۈتۈن مەخلۇقاتتىن) ئۈستۈندۇر، ھەق پادىشاھتۇر، (ئى مۇھەممەد!) ساڭا قۇرئاننىڭ ۋەھيىسى تاماملىنىشتىن بۇرۇن ئوقۇشقا ئالدىراپ كەتمىگىن (يەنى جىبرىئىل ساڭا قۇرئاننى ئوقۇپ بېرىۋاتقاندا، بىللە ئوقۇشقا ئالدىراپ كەتمەي، ئۇ تىلاۋەتتىن فارىغ بولغۇچە تىڭشاپ تۇرغىن). «ئى پەرۋەردىگارىم! ئىلمىمنى زىيادە قىلغىن!» دېگىن[114]. بىز ئىلگىرى ئادەمگە (دەرەخنىڭ مېۋىسىنى يېمەسلىكنى) تەۋسىيە قىلدۇق، ئۇ (بۇ تەۋسىيىنى) يادىدىن چىقاردى، ئۇنىڭدا ھېچقانداق چىڭ ئىرادە كۆرمىدۇق[115]. ئۆز ۋاقتىدا بىز پەرىشتىلەرگە: «ئادەمگە (يەنى ئادەم ئەلەيھىسسالامغا) سەجدە قىلىڭلار» دېدۇق، ئىبلىستىن باشقىسى سەجدە قىلدى، ئۇ (سەجدە قىلىشتىن) باش تارتتى[116]. بىز دېدۇق: «ئى ئادەم! بۇ ھەقىقەتەن سېنىڭ دۈشمىنىڭدۇر، خوتۇنىڭنىڭ دۈشمىنىدۇر، ئۇ سىلەرنى ئىككىڭلارنىڭ جەننەتتىن چىقىپ كېتىشىڭلارغا سەۋەبچى بولۇپ قالمىسۇن، (ئۇ چاغدا) سىلەر جاپا-مۇشەققەتتە قالىسىلەر[117]. جەننەتتە سەن ھەقىقەتەن ئاچ قالمايسەن ۋە يالىڭاچ قالمايسەن[118]. ھەمدە ئۇنىڭدا ھەقىقەتەن ئۇسساپ كەتمەيسەن، ئىسسىپ كەتمەيسەن»[119]. شەيتان ئۇنىڭغا ۋەسۋەسە قىلىپ: «ئى ئادەم! ساڭا مەن (يېگەن ئادەم) ئۆلمەيدىغان دەرەخنى ۋە زاۋال تاپماس پادىشاھلىقنى كۆرسىتىپ قويايمۇ؟» دېدى[120]. ئۇلار ئۇ دەرەخنىڭ مېۋىسىنى يېدى، شۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ ئەۋرەتلىرى ئېچىلىپ قالدى، ئۇلار جەننەت (دەرەخلىرىنىڭ) يوپۇرماقلىرى بىلەن سەترى ئەۋرەت قىلىشقا كىرىشتى، ئادەم پەرۋەردىگارىنىڭ (ئەمرىگە) خىلاپلىق قىلدى، شۇنىڭ بىلەن ئۇ ئازدى[121]. ئاندىن پەرۋەردىگارى ئۇنى تاللىدى، ئۇنىڭ تەۋبىسىنى قوبۇل قىلدى ۋە ئۇنى ھىدايەت قىلدى[122]. اللّه (ئادەم بىلەن ھەۋۋاغا) ئېيتتى: «سىلەر ھەممىڭلار جەننەتتىن بەزىڭلار بەزىڭلارغا دۈشمەن بولغان ھالدا چۈشۈڭلار، ئەگەر سىلەرگە مېنىڭ تەرىپىمدىن ھىدايەت كەلسە، كىمكى مېنىڭ ھىدايىتىمگە ئەگەشسە، ئۇ ئازمايدۇ ۋە ئاخىرەتتە شەقى بولمايدۇ[123]. كىمكى مېنىڭ زىكرىمدىن يۈز ئۆرۈيدىكەن، ئۇنىڭ ھاياتى تار (يەنى خاتىرجەمسىز) بولىدۇ، قىيامەت كۈنى ئۇنى بىز كور قوپۇرىمىز»[124]. ئۇ: «ئى پەرۋەردىگارىم! نېمىشقا مېنى كور قوپۇردۇڭ، ۋاھالەنكى، (دۇنيادىكى چاغدا) مېنىڭ كۆزۈم كۆرەتتىغۇ؟» دەيدۇ[125]. اللّه ئېيتىدۇ: «شۇنىڭدەك، ساڭا (روشەن) ئايەتلىرىمىز كەلدى، سەن ئۇلارنى تەرك ئەتتىڭ، سەن بۈگۈن شۇنىڭغا ئوخشاش تەرك ئېتىلىسەن»[126].

وَكَذٰلِكَ نَجْزِي مَنْ أَسْرَفَ وَلَمْ يُؤْمِنْ بِآيٰتِ رَبِّهٖ وَلَعَذَابُ الْاٰخِرَةِ أَشَدُّ وَأَبْقٰى ﴿١٢٧﴾ أَفَلَمْ يَهْدِ لَهُمْ كَمْ أَهْلَكْنَا قَبْلَهُمْ مِنَ الْقُرُونِ يَمْشُونَ فِي مَسٰكِنِهِمْ إِنَّ فِي ذٰلِكَ لَاٰيٰتٍ لِأُولِي النُّهٰى ﴿١٢٨﴾ وَلَوْلَا كَلِمَةٌ سَبَقَتْ مِنْ رَبِّكَ لَكَانَ لِزَامًا وَأَجَلٌ مُسَمًّى ﴿١٢٩﴾ فَاصْبِرْ عَلٰى مَا يَقُولُونَ وَسَبِّحْ بِحَمْدِ رَبِّكَ قَبْلَ طُلُوعِ الشَّمْسِ وَقَبْلَ غُرُوبِهَا وَمِنْ اٰنَاۤئِ الَّيْلِ فَسَبِّحْ وَأَطْرَافَ النَّهَارِ لَعَلَّكَ تَرْضٰى ﴿١٣٠﴾ وَلَا تَمُدَّنَّ عَيْنَيْكَ إِلٰى مَا مَتَّعْنَا بِهٖ أَزْوَاجًا مِنْهُمْ زَهْرَةَ الْحَيٰوةِ الدُّنْيَا لِنَفْتِنَهُمْ فِيهِ وَرِزْقُ رَبِّكَ خَيْرٌ وَأَبْقٰى ﴿١٣١﴾ وَأْمُرْ أَهْلَكَ بِالصَّلٰوةِ وَاصْطَبِرْ عَلَيْهَا لَا نَسْأَلُكَ رِزْقًا نَحْنُ نَرْزُقُكَ وَالْعَاقِبَةُ لِلتَّقْوٰى ﴿١٣٢﴾ وَقَالُوا لَوْلَا يَأْتِينَا بِاٰيَةٍ مِنْ رَبِّهٖ أَوَلَمْ تَأْتِهِمْ بَيِّنَةُ مَا فِي الصُّحُفِ الْأُولٰى ﴿١٣٣﴾ وَلَوْ أَنَّا أَهْلَكْنٰهُمْ بِعَذَابٍ مِنْ قَبْلِهٖ لَقَالُوا رَبَّنَا لَوْلَا أَرْسَلْتَ إِلَيْنَا رَسُولًا فَنَتَّبِعَ اٰيٰتِكَ مِنْ قَبْلِ أَنْ نَذِلَّ وَنَخْزٰى ﴿١٣٤﴾ قُلْ كُلٌّ مُتَرَبِّصٌ فَتَرَبَّصُوا فَسَتَعْلَمُونَ مَنْ أَصْحٰبُ الصِّرَاطِ السَّوِيِّ وَمَنِ اهْتَدٰى ﴿١٣٥﴾

ھەددىدىن ئاشقان ۋە پەرۋەردىگارىنىڭ ئايەتلىرىگە ئىمان ئېيتمىغانلارغا شۇنىڭغا ئوخشاش جازا بېرىمىز، ئاخىرەتنىڭ ئازابى تېخىمۇ قاتتىقتۇر، تېخىمۇ باقىيدۇر(127). ئۇلاردىن ئىلگىرى ئۆتكەن (پەيغەمبەرلىرىنى ئىنكار قىلغان) نۇرغۇن ئۇممەتلەرنى ھالاك قىلغانلىقىمىزنى ئۇلار ئۇقمامدۇ؟ ئۇلار شۇ ئۇممەتلەرنىڭ ماكانلىرىدا مېڭىپ يۈرىدۇ، ئەقىل ئىگىلىرى ئۈچۈن ئۇنىڭدا ھەقىقەتەن نۇرغۇن ئىبرەتلەر بار(128). ئەگەر پەرۋەردىگارىڭنىڭ (ئازابىنى ئۇلاردىن كېچىكتۈرۈشكە) قىلغان ھۆكمى ۋە ئالدىنئالا بەلگىلەپ قويغان ۋاقتى بولمىسا ئىدى، ئۇ چاغدا (ئۇلارنىڭ ھالاك بولۇشى) چوقۇم ئىدى(129). ئۇلارنىڭ سۆزلىرىگە سەۋر قىلغىن، مەمنۇن بولۇشۇڭ ئۈچۈن، كۈن چىقىشتىن ئىلگىرى، كۈن پېتىشتىن بۇرۇن، كېچە ۋاقىتلىرىدا ۋە كۈندۈزنىڭ دەسلەپكى ۋە ئاخىرقى ۋاقىتلىرىدا پەرۋەردىگارىڭغا تەسبىھ ئېيتقىن (يەنى ناماز ئوقۇغىن) ۋە ھەمدە ئېيتقىن(130). بىز (كۇففارلاردىن) تۈرلۈك جامائەنى بەھرىمەن قىلغان دۇنيانىڭ نېمەتلىرى ۋە زىبۇزىننەتلىرىگە كۆز سالمىغىن، بۇنىڭ بىلەن ئۇلارنى سىنايمىز، پەرۋەردىگارىڭنىڭ رىزقى (يەنى ساۋابى بۇ پانىي نېمەتتىن) ياخشىدۇر ۋە ئەڭ باقىدۇر(131). (ئى مۇھەممەد!) ئائىلەڭدىكىلەرنى (ۋە ئۈممىتىڭنى) نامازغا بۇيرۇغىن، ئۆزەڭمۇ ئۇنى ئادا قىلىشقا چىداملىق بولغىن، سەندىن بىز رىزىق تەلەپ قىلمايمىز. ساڭا بىز رىزىق بېرىمىز، ياخشى ئاقىۋەت پەقەت تەقۋادارلارغا خاستۇر(132). ئۇلار (يەنى مۇشرىكلار): «(مۇھەممەد) پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن بىزگە بىرەر مۆجىزە كەلتۈرسىچۇ!» دەيدۇ، ئۇلارغا بۇرۇنقى ئۇممەتلەرنىڭ خەۋەرلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان قۇرئان كەلمىدىمۇ؟(133) ئەگەر بىز ئۇلارنى ئۇنىڭدىن (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ئەۋەتىشتىن) ئىلگىرى ھالاك قىلغان بولساق، ئۇلار چوقۇم: «نېمىشقا بىزگە بىرەر پەيغەمبەر ئەۋەتمىدىڭ؟ بىز خار ۋە رەسۋا بولۇشتىن ئىلگىرى سېنىڭ ئايەتلىرىڭگە ئەگىشەتتۇق» دەيتتى(134). ئېيتقىنكى، «ھەممە (سىلەرنىڭ ۋە بىزنىڭ ئىشلىرىمىزنىڭ ئاقىۋىتىنى) كۈتمەكتە. سىلەرمۇ كۈتۈڭلار، كىملەرنىڭ توغرا يول ئىگىلىرى ئىكەنلىكىنى ۋە كىملەرنىڭ ھىدايەت تاپقانلىقىنى (ئۇزاققا قالماي) بىلىسىلەر»(135).

سورة الانبياء مكية وهي مائة واثنتا عشرة آية وسبع ركوعات

بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمٰنِ الرَّحِيْمِ ○

اِقْتَرَبَ لِلنَّاسِ حِسَابُهُمْ وَهُمْ فِيْ غَفْلَةٍ
مُّعْرِضُوْنَ ۝١ مَا يَأْتِيْهِمْ مِّنْ ذِكْرٍ مِّنْ رَّبِّهِمْ مُّحْدَثٍ اِلَّا اسْتَمَعُوْهُ
وَهُمْ يَلْعَبُوْنَ ۝٢ لَاهِيَةً قُلُوْبُهُمْ وَاَسَرُّوا النَّجْوَى الَّذِيْنَ ظَلَمُوْا
هَلْ هٰذَآ اِلَّا بَشَرٌ مِّثْلُكُمْ اَفَتَاْتُوْنَ السِّحْرَ وَاَنْتُمْ تُبْصِرُوْنَ ۝٣
قٰلَ رَبِّيْ يَعْلَمُ الْقَوْلَ فِي السَّمَآءِ وَالْاَرْضِ وَهُوَ السَّمِيْعُ الْعَلِيْمُ ۝٤
بَلْ قَالُوْٓا اَضْغَاثُ اَحْلَامٍ بَلِ افْتَرٰىهُ بَلْ هُوَ شَاعِرٌ فَلْيَاْتِنَا
بِاٰيَةٍ كَمَآ اُرْسِلَ الْاَوَّلُوْنَ ۝٥ مَآ اٰمَنَتْ قَبْلَهُمْ مِّنْ قَرْيَةٍ اَهْلَكْنٰهَا
اَفَهُمْ يُؤْمِنُوْنَ ۝٦ وَمَآ اَرْسَلْنَا قَبْلَكَ اِلَّا رِجَالًا نُّوْحِيْٓ اِلَيْهِمْ
فَسْـَٔلُوْٓا اَهْلَ الذِّكْرِ اِنْ كُنْتُمْ لَا تَعْلَمُوْنَ ۝٧ وَمَا جَعَلْنٰهُمْ
جَسَدًا لَّا يَاْكُلُوْنَ الطَّعَامَ وَمَا كَانُوْا خٰلِدِيْنَ ۝٨ ثُمَّ صَدَقْنٰهُمُ
الْوَعْدَ فَاَنْجَيْنٰهُمْ وَمَنْ نَّشَآءُ وَاَهْلَكْنَا الْمُسْرِفِيْنَ ۝٩ لَقَدْ
اَنْزَلْنَآ اِلَيْكُمْ كِتٰبًا فِيْهِ ذِكْرُكُمْ اَفَلَا تَعْقِلُوْنَ ۝١٠ وَكَمْ قَصَمْنَا
مِنْ قَرْيَةٍ كَانَتْ ظَالِمَةً وَّاَنْشَاْنَا بَعْدَهَا قَوْمًا اٰخَرِيْنَ ۝١١

## (ئون يەتتىنچى پارە)

## 21 ـ سۈرە ئەنبىيا

مەككىدە نازىل بولغان، 112 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

كىشىلەرگە ئۇلارنىڭ (ئەمەللىرىدىن) ھېساب ئېلىنىدىغان ۋاقىت (يەنى قىيامەت) يېقىنلاشتى، ھالبۇكى، ئۇلار غەپلەتتىدۇر، (قىيامەت توغرۇلۇق ئويلىنىشتىن) يۈز ئۆرۈمەكتىدۇر[1]. ئۇلارغا پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن (قۇرئاندا) يېڭى ۋەز ـ نەسىھەت نازىل بولسىلا، ئۇلار ئۇنىڭغا مەسخىرە قىلغان ھالدا قۇلاق سېلىشىدۇ[2]. ئۇلارنىڭ دىللىرى (ئاللاھنىڭ كالامىدىن) غەپلەتتىدۇر، كاپىرلار ئۆزئارا: «بۇ (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام) پەقەت سىلەرگە ئوخشاش (ئاددى) بىر ئىنسان، سىلەر سېھىرنى كۆرۈپ تۇرۇپ ئۇنى قوبۇل قىلامسىلەر؟» دەپ يوشۇرۇن سۆزلىشىدۇ[3]. (پەيغەمبەر) ئېيتتى: «پەرۋەردىگارىم ئاسمان، زېمىندا ئېيتىلغان سۆزلەرنى بىلىپ تۇرىدۇ، ئاللاھ (سۆزلىرىڭلارنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، (ئەھۋالىڭلارنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر»[4]. (كاپىرلار قۇرئان سېھىردۇر دەپلا قالماستىن) «بەلكى ئۇ (مۇھەممەدنىڭ) قالايمىقان چۈشلىرىدۇر، بەلكى ئۇنى ئۆزى ئويدۇرۇپ چىقارغاندۇر، بەلكى ئۇ شائىردۇر، ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەرگە ئوخشاش بىزگە بىرەر مۆجىزە كەلتۈرسۇن» دېيىشتى [5]. ئۇلاردىن ئىلگىرى، بىز ھالاك قىلغان شەھەرلەردىن (يەنى ئاھالىسىدىن) ھېچقايسىسى ئىمان ئېيتمىغان تۇرسا، (مۆجىزىلەرنى كۆرسەتسەك) ئۇلار ئىمان ئېيتامدۇ؟ [6] (ئى مۇھەممەد!) سەندىن ئىلگىرى (پەرىشتىلەرنى ئەمەس) پەقەت ئىنسانلارنىلا پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتتۇق، ئەگەر (بۇنى) بىلمىسەڭلار، ئەھلى ئىلىمدىن (يەنى تەۋرات، ئىنجىللارنى بىلىدىغانلاردىن) سوراڭلار[7]. پەيغەمبەرلەرنى تاماق يېمەيدىغان جەسەت قىلغىنىمىز يوق (يەنى ئۇلار بارلىق كىشىلەرگە ئوخشاش يەيدۇ، ئىچىدۇ) ھەمدە ئۇلار (دۇنيادا ئۆلمەي) مەڭگۈ قالىدىغان بولغىنى يوق (يەنى ئۇلارمۇ بارلىق كىشىلەرگە ئوخشاش ۋاپات بولىدۇ)[8]. ئاندىن ئۇلارغا (ئۇلارغا ياردەم بېرىش، ئۇلارنى ئىنكار قىلغانلارنى ھالاك قىلىشتىن ئىبارەت) ۋەدىمىزنى راست قىلىپ بەردۇق، ئۇلارنى ۋە بىز خالىغانلارنى قۇتقۇزدۇق، (كۇفرىدا ۋە گۇمراھلىقتا) ھەددىدىن ئاشقۇچىلارنى ھالاك قىلدۇق[9]، سىلەرنىڭ شان ـ شەرىپىڭلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان كىتابنى (يەنى قۇرئاننى) سىلەرگە ھەقىقەتەن نازىل قىلىپ بەردۇق. (بۇنى) چۈشەنمەمسىلەر؟ [10] بىز (ئاھالىسى) كۇففار بولغان نۇرغۇن شەھەرلەرنى ھالاك قىلدۇق. ئۇلاردىن كېيىن (ئورنىغا) باشقا قەۋمنى پەيدا قىلدۇق[11].

فَلَمَّآ اَحَسُّوْا بَاْسَنَآ اِذَا هُمْ مِّنْهَا يَرْكُضُوْنَ ﴿١٢﴾ لَا تَرْكُضُوْا وَ
ارْجِعُوْٓا اِلٰى مَآ اُتْرِفْتُمْ فِيْهِ وَمَسٰكِنِكُمْ لَعَلَّكُمْ تُسْـَٔلُوْنَ ﴿١٣﴾
قَالُوْا يٰوَيْلَنَآ اِنَّا كُنَّا ظٰلِمِيْنَ ﴿١٤﴾ فَمَا زَالَتْ تِّلْكَ دَعْوٰىهُمْ حَتّٰى
جَعَلْنٰهُمْ حَصِيْدًا خٰمِدِيْنَ ﴿١٥﴾ وَمَا خَلَقْنَا السَّمَآءَ وَالْاَرْضَ
وَمَا بَيْنَهُمَا لٰعِبِيْنَ ﴿١٦﴾ لَوْ اَرَدْنَآ اَنْ نَّتَّخِذَ لَهْوًا لَّاتَّخَذْنٰهُ
مِنْ لَّدُنَّآ ۖ اِنْ كُنَّا فٰعِلِيْنَ ﴿١٧﴾ بَلْ نَقْذِفُ بِالْحَقِّ عَلَى الْبَاطِلِ
فَيَدْمَغُهٗ فَاِذَا هُوَ زَاهِقٌ ۭ وَلَكُمُ الْوَيْلُ مِمَّا تَصِفُوْنَ ﴿١٨﴾
وَلَهٗ مَنْ فِي السَّمٰوٰتِ وَالْاَرْضِ ۭ وَمَنْ عِنْدَهٗ لَا يَسْتَكْبِرُوْنَ
عَنْ عِبَادَتِهٖ وَلَا يَسْتَحْسِرُوْنَ ﴿١٩﴾ يُسَبِّحُوْنَ الَّيْلَ وَالنَّهَارَ
لَا يَفْتُرُوْنَ ﴿٢٠﴾ اَمِ اتَّخَذُوْٓا اٰلِهَةً مِّنَ الْاَرْضِ هُمْ يُنْشِرُوْنَ ﴿٢١﴾
لَوْ كَانَ فِيْهِمَآ اٰلِهَةٌ اِلَّا اللّٰهُ لَفَسَدَتَا ۚ فَسُبْحٰنَ اللّٰهِ رَبِّ
الْعَرْشِ عَمَّا يَصِفُوْنَ ﴿٢٢﴾ لَا يُسْـَٔلُ عَمَّا يَفْعَلُ وَهُمْ
يُسْـَٔلُوْنَ ﴿٢٣﴾ اَمِ اتَّخَذُوْا مِنْ دُوْنِهٖٓ اٰلِهَةً ۭ قُلْ هَاتُوْا
بُرْهَانَكُمْ ۚ هٰذَا ذِكْرُ مَنْ مَّعِيَ وَذِكْرُ مَنْ قَبْلِيْ ۭ
بَلْ اَكْثَرُهُمْ لَا يَعْلَمُوْنَ ۙ الْحَقَّ فَهُمْ مُّعْرِضُوْنَ ﴿٢٤﴾

ئۇلار بىزنىڭ ئازابىمىزنىڭ (كەلگەنلىكىنى) ھېس قىلغان چاغدا ئۇشتۇمتۇت قاچىدۇ [12]. (پەرىشتىلەر ئۇلارغا مەسخىرە قىلىپ ئېيتتى) «قاچماڭلار، باياشات تۇرمۇشۇڭلارغا، تۇرالغۇ جايلىرىڭلارغا قايتىڭلار، سىلەردىن (مۇھىم ئىشلاردا مەسلىھەت) سورىلىشى مۇمكىن» [13]. ئۇلار: «ۋاي ئىست! ھەقىقەتەن بىز زالىم بولۇپتۇق» دېيىشتى [14]. ئۇلارنى ئورۇلغان زىرائەتتەك ھالاك قىلىپ، جانلىرىنى ئالغىنىمىزغا قەدەر، ئۇلار يۇقىرىقى پەريادىنى تەكرارلاپ تۇردى [15]. بىز ئاسماننى، زېمىننى ۋە ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى نەرسىلەرنى ئويناپ ياراتقىنىمىز يوق (يەنى ئۇلارنى بىكار ياراتماستىن، قۇدرىتىمىزنىڭ ئالامەتلىرى سۈپىتىدە ياراتتۇق) [16]. ئەگەر بىز ئىچ پۇشۇقى قىلماقچى بولساق، قېشىمىزدىكى نەرسىلەر بىلەن قىلاتتۇق، ئەگەر (شۇنى) ئىرادە قىلغان بولساق (لېكىن بۇ ئۇلۇغ زاتىمىزغا مۇھال بولغانلىقتىن ئۇنداق قىلىشنى ئىرادە قىلمىدۇق) [17]. بىز ھەق ئارقىلىق باتىلغا ھۇجۇم قىلىمىز، ھەق باتىلنى يوقىتىدۇ، باتىل ناگاھان يوقىلىدۇ، (ئى كۇففارلار جامائەسى! اللّٰه نى بالىسى بار، خوتۇنى بار دەپ) سۈپەتلىگەن سۆزۈڭلاردىن سىلەرگە ۋاي! [18] ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكىلەرنىڭ ھەممىسى اللّٰه نىڭ ئىلكىدىدۇر، اللّٰهنىڭ دەرگاھىدىكىلەر (يەنى پەرىشتىلەر) اللّٰهنىڭ ئىبادىتىدىن تەكەببۇرلۇق قىلىپ باش تارتمايدۇ ۋە ھېرىپمۇ قالمايدۇ [19]. ئۇلار كېچە ـ كۈندۈز تەسبىھ ئېيتىدۇ، بوشاشمايدۇ [20]. ئۇلار (يەنى مۇشرىكلار) زېمىندىكى نەرسىلەرنى ئىلاھ قىلىۋالدى، ئۇلار (يەنى بۇ نەرسىلەر) ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرەلەمدۇ؟ [21] ئەگەر ئاسمان ـ زېمىندا اللّٰهدىن باشقا ئىلاھلار بولسا ئىدى، (كائىناتنىڭ تەرتىپى ئەلۋەتتە بۇزۇلاتتى، ئەرشنىڭ پەرۋەردىگارى اللّٰه ئۇلارنىڭ سۈپەتلىگەن نەرسىلىرىدىن پاكتۇر [22]. اللّٰه نىڭ قىلغانلىرىدىن سوئال ـ سوراق قىلىنمايدۇ، ئۇلاردىن سوئال ـ سوراق قىلىنىدۇ [23]. ئۇلار اللّٰه نى قويۇپ، باشقا مەبۇدلارنى ئىلاھ قىلىۋالدىمۇ؟ ئېيتقىنكى: «(بۇنىڭغا) دەلىلىڭلارنى كۆرسىتىڭلار، مانا بۇ مەن بىلەن بىللە بولغانلارنىڭ كىتابى (يەنى قۇرئان)دۇر ۋە مەندىن ئىلگىرىكىلەرنىڭ (تەۋرات، ئىنجىل قاتارلىق) كىتابىدۇر، ئۇلارنىڭ تولىسى ھەقنى ئۇقمايدۇ، ئۇلار (تەۋھىد)تىن يۈز ئۆرۈگۈچىلەردۇر» [24].

وَمَآ أَرْسَلْنَا مِن قَبْلِكَ مِن رَّسُولٍ إِلَّا نُوحِىٓ إِلَيْهِ أَنَّهُۥ لَآ إِلَٰهَ إِلَّآ أَنَا۠ فَٱعْبُدُونِ ﴿٢٥﴾ وَقَالُوا۟ ٱتَّخَذَ ٱلرَّحْمَٰنُ وَلَدًا ۗ سُبْحَٰنَهُۥ ۚ بَلْ عِبَادٌ مُّكْرَمُونَ ﴿٢٦﴾ لَا يَسْبِقُونَهُۥ بِٱلْقَوْلِ وَهُم بِأَمْرِهِۦ يَعْمَلُونَ ﴿٢٧﴾ يَعْلَمُ مَا بَيْنَ أَيْدِيهِمْ وَمَا خَلْفَهُمْ وَلَا يَشْفَعُونَ إِلَّا لِمَنِ ٱرْتَضَىٰ وَهُم مِّنْ خَشْيَتِهِۦ مُشْفِقُونَ ﴿٢٨﴾ ۞ وَمَن يَقُلْ مِنْهُمْ إِنِّىٓ إِلَٰهٌ مِّن دُونِهِۦ فَذَٰلِكَ نَجْزِيهِ جَهَنَّمَ ۚ كَذَٰلِكَ نَجْزِى ٱلظَّٰلِمِينَ ﴿٢٩﴾ أَوَلَمْ يَرَ ٱلَّذِينَ كَفَرُوٓا۟ أَنَّ ٱلسَّمَٰوَٰتِ وَٱلْأَرْضَ كَانَتَا رَتْقًا فَفَتَقْنَٰهُمَا ۖ وَجَعَلْنَا مِنَ ٱلْمَآءِ كُلَّ شَىْءٍ حَىٍّ ۖ أَفَلَا يُؤْمِنُونَ ﴿٣٠﴾ وَجَعَلْنَا فِى ٱلْأَرْضِ رَوَٰسِىَ أَن تَمِيدَ بِهِمْ وَجَعَلْنَا فِيهَا فِجَاجًا سُبُلًا لَّعَلَّهُمْ يَهْتَدُونَ ﴿٣١﴾ وَجَعَلْنَا ٱلسَّمَآءَ سَقْفًا مَّحْفُوظًا ۖ وَهُمْ عَنْ ءَايَٰتِهَا مُعْرِضُونَ ﴿٣٢﴾ وَهُوَ ٱلَّذِى خَلَقَ ٱلَّيْلَ وَٱلنَّهَارَ وَٱلشَّمْسَ وَٱلْقَمَرَ ۖ كُلٌّ فِى فَلَكٍ يَسْبَحُونَ ﴿٣٣﴾ وَمَا جَعَلْنَا لِبَشَرٍ مِّن قَبْلِكَ ٱلْخُلْدَ ۖ أَفَإِي۟ن مِّتَّ فَهُمُ ٱلْخَٰلِدُونَ ﴿٣٤﴾ كُلُّ نَفْسٍ ذَآئِقَةُ ٱلْمَوْتِ ۗ وَنَبْلُوكُم بِٱلشَّرِّ وَٱلْخَيْرِ فِتْنَةً ۖ وَإِلَيْنَا تُرْجَعُونَ ﴿٣٥﴾

(ئى مۇھەممەد!) سەندىن ئىلگىرى ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەرلەرنىڭ ھەممىسىگە: «مەندىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، ماڭىلا ئىبادەت قىلىڭلار» دەپ ۋەھيى قىلدۇق[25]. ئۇلار (يەنى مۇشرىكلار): «اللّٰەنىڭ (پەرىشتىلەردىن) بالىسى بار» دېيىشتى، ئۇنداق ئەمەس. الله (بۇنىڭدىن) پاكتۇر، (پەرىشتىلەر الله نىڭ) ھۆرمەتلىك بەندىلىرىدۇر[26]. ئۇلار الله غا ئالدى بىلەن سۆز قىلىشقا پېتىنالمايدۇ، ئۇلار الله نىڭ ئەمرى بويىچە ئىش قىلىدۇ[27]. الله ئۇلارنىڭ قىلغانلىرىنى ۋە قىلماقچى بولغانلىرىنى بىلىپ تۇرىدۇ، ئۇلار الله رازى بولغانلارغىلا شاپائەت قىلىدۇ، الله نىڭ ھەيۋىسىدىن تىترەپ تۇرىدۇ[28]. ئۇلاردىن كىمكى، مەن الله دىن باشقا ئىلاھمەن، دەيدىكەن، ئۇنى دوزاخ بىلەن جازالايمىز، زالىملارنى شۇنداق جازالايمىز[29]. كاپىرلار بىلمەمدۇكى، ئاسمانلار بىلەن زېمىن بىر-بىرىگە تۇتاش ئىدى، ئۇلارنى ئايرىۋەتتۇق، ھەممە جانلىق مەۋجۇداتنى سۇدىن ياراتتۇق، ئۇلار (الله نىڭ قۇدرىتىگە) ئىشەنمەمدۇ؟[30] يەر تەۋرەپ ئۇلارنىڭ خاتىرجەمسىز بولماسلىقى ئۈچۈن، بىز زېمىندا تاغلارنى ياراتتۇق، ئۇلارنى (سەپەردە) كۆزلىگەن مەقسەتلىرىگە يېتىۋالسۇن دەپ، تاغلاردا كەڭ يوللارنى ياراتتۇق[31]. ئاسماننى بىز بىخەتەر ئۆگزە قىلدۇق، ھالبۇكى، ئۇلار (يەنى مۇشرىكلار) ئاسماندىكى (كۈن، ئاي، يۇلتۇزلارغا ئوخشاش الله نىڭ بارلىقىنى ۋە ئۇنىڭ قۇدرىتىنى كۆرسىتىدىغان) ئالامەتلەردىن غەپلەتتىدۇر[32]. الله كېچىنى ۋە كۈندۈزنى، كۈننى ھەم ئاينى ياراتتى. ئۇلارنىڭ ھەربىرى (ئۆزىگە خاس) پەلەكتە سەير قىلىدۇ[33]. (ئى مۇھەممەد!) سەندىن ئىلگىرى (ئىنسانلاردىن) ھېچ كىشىنى مەڭگۈ ياشاتقىنىمىز يوق، سەن ئۆلسەڭ، ئۇلار مەڭگۈ ياشامدۇ؟ (بۇنداق بولۇش ھەرگىزمۇ ئۇلارغا مۇيەسسەر بولمايدۇ، ئۇلارنىڭ ھەممىسى ئۆلىدۇ)[34] ھەربىر جان ئۆلۈمنىڭ تەمىنى تېتىغۇچىدۇر. سىلەرنى بىز يامانلىققا مۇپتىلا قىلىش، ياخشىلىق بېرىش ئارقىلىق سىنايمىز. سىلەر بىزنىڭ دەرگاھىمىزغا قايتىسىلەر (ئەمەللىرىڭلارغا يارىشا جازالايمىز)[35].

وَإِذَا رَآكَ الَّذِينَ كَفَرُوا إِنْ يَتَّخِذُونَكَ إِلَّا هُزُوًا أَهَٰذَا الَّذِي يَذْكُرُ آلِهَتَكُمْ وَهُمْ بِذِكْرِ الرَّحْمَٰنِ هُمْ كَافِرُونَ ﴿٣٦﴾ خُلِقَ الْإِنْسَانُ مِنْ عَجَلٍ سَأُرِيكُمْ آيَاتِي فَلَا تَسْتَعْجِلُونِ ﴿٣٧﴾ وَيَقُولُونَ مَتَىٰ هَٰذَا الْوَعْدُ إِنْ كُنْتُمْ صَادِقِينَ ﴿٣٨﴾ لَوْ يَعْلَمُ الَّذِينَ كَفَرُوا حِينَ لَا يَكُفُّونَ عَنْ وُجُوهِهِمُ النَّارَ وَلَا عَنْ ظُهُورِهِمْ وَلَا هُمْ يُنْصَرُونَ ﴿٣٩﴾ بَلْ تَأْتِيهِمْ بَغْتَةً فَتَبْهَتُهُمْ فَلَا يَسْتَطِيعُونَ رَدَّهَا وَلَا هُمْ يُنْظَرُونَ ﴿٤٠﴾ وَلَقَدِ اسْتُهْزِئَ بِرُسُلٍ مِنْ قَبْلِكَ فَحَاقَ بِالَّذِينَ سَخِرُوا مِنْهُمْ مَا كَانُوا بِهِ يَسْتَهْزِئُونَ ﴿٤١﴾ قُلْ مَنْ يَكْلَؤُكُمْ بِاللَّيْلِ وَالنَّهَارِ مِنَ الرَّحْمَٰنِ بَلْ هُمْ عَنْ ذِكْرِ رَبِّهِمْ مُعْرِضُونَ ﴿٤٢﴾ أَمْ لَهُمْ آلِهَةٌ تَمْنَعُهُمْ مِنْ دُونِنَا لَا يَسْتَطِيعُونَ نَصْرَ أَنْفُسِهِمْ وَلَا هُمْ مِنَّا يُصْحَبُونَ ﴿٤٣﴾ بَلْ مَتَّعْنَا هَٰؤُلَاءِ وَآبَاءَهُمْ حَتَّىٰ طَالَ عَلَيْهِمُ الْعُمُرُ أَفَلَا يَرَوْنَ أَنَّا نَأْتِي الْأَرْضَ نَنْقُصُهَا مِنْ أَطْرَافِهَا أَفَهُمُ الْغَالِبُونَ ﴿٤٤﴾ قُلْ إِنَّمَا أُنْذِرُكُمْ بِالْوَحْيِ وَلَا يَسْمَعُ الصُّمُّ الدُّعَاءَ إِذَا مَا يُنْذَرُونَ ﴿٤٥﴾

كاپىرلار سېنى كۆرگەن چاغدا: «سىلەرنىڭ مەبۇدلىرىڭلارنى ئەيىبلەيدىغان ئادەم مۇشۇمۇ؟» (دېيىشىپ) سېنى مەسخىرە قىلىشىدۇ، ھالبۇكى، ئۇلار مەرھەمەتلىك اللە تەرىپىدىن نازىل بولغان قۇرئاننى ئىنكار قىلىشىدۇ[36]. ئىنسان ئالدىراڭغۇ يارىتىلغان، سىلەرگە ئالامەتلىرىمنى (يەنى ماڭا ئاسىيلىق قىلغانلارنى جازالىيالايدىغانلىقىمنى) كۆرسىتىمەن. (ئۇنىڭ ۋاقتى سائىتىدىن بۇرۇن) مېنى ئالدىرىتىپ كەتمەڭلار[37]. ئۇلار: «(سۆزۈڭلاردا) راستچىل بولساڭلار، بۇ ۋەدە (يەنى بىزگە ۋەدە قىلىنغان ئازابنىڭ يۈز بېرىدىغان ۋاقتى) قاچان؟» دېيىشىدۇ[38]. ئەگەر كاپىرلار ئۇ چاغدا يۈزلىرىدىن، دۈمبىلىرىدىن ئازابنى دەپئى قىلالمايدىغانلىقلىرىنى ۋە ھېچقانداق ياردەمگە ئېرىشەلمەيدىغانلىقلىرىنى بىلسە ئىدى (ئازابنىڭ بالدۇر يۈز بېرىشىنى تەلەپ قىلمايتتى)[39]. لېكىن قىيامەت ئۇلارغا تۇيۇقسىز كېلىدۇ-دە، ئۇلارنى ھەيرەتتە قالدۇرىدۇ، ئۇلار قىيامەتكە قارشىلىق كۆرسىتەلمەيدۇ، ئۇلارغا (تەۋبە قىلىۋېلىش ۋە ئۆزرە بايان قىلىش ئۈچۈن) مۆھلەتمۇ بېرىلمەيدۇ[40]. سەندىن ئىلگىرى ھەقىقەتەن نۇرغۇن پەيغەمبەرلەر مەسخىرە قىلىندى، ئۇلارنى مەسخىرە قىلغۇچىلارغا مەسخىرە قىلغانلىقىنىڭ جازاسى بولغان ئازاب نازىل بولدى[41]. (ئى مۇھەممەد! مەسخىرە قىلغۇچىلارغا) «سىلەرنى كېچىدە ۋە كۈندۈزدە مەرھەمەتلىك اللە نىڭ ئازابىدىن كىم ساقلايدۇ؟» دېگىن، بەلكى ئۇلار پەرۋەردىگارىنىڭ كالامىدىن يۈز ئۆرۈگۈچىلەردۇر[42]. ئۇلارنىڭ بىزدىن باشقا ئۆزلىرىنى (قوغدايدىغان) مەبۇدلىرى بارمۇ؟ ئۇلارنىڭ (چوقۇنىۋاتقان) مەبۇدلىرى ئۆزلىرىنى قوغداشقىمۇ قادىر بولالمايدۇ، بىزنىڭ ياردىمىمىزگىمۇ ئېرىشەلمەيدۇ[43]. بۇلارنى (يەنى مۇشرىكلارنى) ۋە ئۇلارنىڭ ئەجداتلىرىنى (دۇنيانىڭ مال-مۈلكىدىن) بەھرىمەن قىلدۇق، ھەتتا (شۇ نېمەت ئىچىدە) ئۇلارنىڭ ئۆمرى ئۇزۇن بولدى. ئۇلارنىڭ زېمىننىڭ ئەتراپىنى (مۇسۇلمانلارغا ئىگەللىتىش بىلەن) قەدەممۇقەدەم تارايتىپ بېرىۋاتقانلىقىمىزنى ئۇلار بىلمەمدۇ؟ (ئەھۋال مۇشۇنداق ئىكەن) ئۇلار غالىب ھېسابلىنامدۇ؟ (مەغلۇپ ھېسابلىنامدۇ؟)[44] (ئى مۇھەممەد!) «مەن سىلەرنى پەقەت ۋەھيى ئارقىلىق ئاگاھلاندۇرىمەن» دېگىن. گاسلار ئاگاھلاندۇرۇلغان چاغدا دەۋەتنى ئاڭلىمايدۇ (ئى مۇشرىكلار! سىلەر سەركەشلىكىڭلارنىڭ قاتتىقلىقىدىن خۇددى گاسقا ئوخشاش دەۋەتنى ئاڭلىمايسىلەر، ۋەز-نەسىھەتنى قوبۇل قىلمايسىلەر)[45].

وَلَئِن مَّسَّتْهُمْ نَفْحَةٌ مِّنْ عَذَابِ رَبِّكَ لَيَقُولُنَّ يَٰوَيْلَنَآ إِنَّا كُنَّا ظَٰلِمِينَ ﴿٤٦﴾ وَنَضَعُ الْمَوَٰزِينَ الْقِسْطَ لِيَوْمِ الْقِيَٰمَةِ فَلَا تُظْلَمُ نَفْسٌ شَيْـًٔا ۖ وَإِن كَانَ مِثْقَالَ حَبَّةٍ مِّنْ خَرْدَلٍ أَتَيْنَا بِهَا ۗ وَكَفَىٰ بِنَا حَٰسِبِينَ ﴿٤٧﴾ وَلَقَدْ ءَاتَيْنَا مُوسَىٰ وَهَٰرُونَ الْفُرْقَانَ وَضِيَآءً وَذِكْرًا لِّلْمُتَّقِينَ ﴿٤٨﴾ الَّذِينَ يَخْشَوْنَ رَبَّهُم بِالْغَيْبِ وَهُم مِّنَ السَّاعَةِ مُشْفِقُونَ ﴿٤٩﴾ وَهَٰذَا ذِكْرٌ مُّبَارَكٌ أَنزَلْنَٰهُ ۚ أَفَأَنتُمْ لَهُۥ مُنكِرُونَ ﴿٥٠﴾ ۞ وَلَقَدْ ءَاتَيْنَآ إِبْرَٰهِيمَ رُشْدَهُۥ مِن قَبْلُ وَكُنَّا بِهِۦ عَٰلِمِينَ ﴿٥١﴾ إِذْ قَالَ لِأَبِيهِ وَقَوْمِهِۦ مَا هَٰذِهِ التَّمَاثِيلُ الَّتِىٓ أَنتُمْ لَهَا عَٰكِفُونَ ﴿٥٢﴾ قَالُوا۟ وَجَدْنَآ ءَابَآءَنَا لَهَا عَٰبِدِينَ ﴿٥٣﴾ قَالَ لَقَدْ كُنتُمْ أَنتُمْ وَءَابَآؤُكُمْ فِى ضَلَٰلٍ مُّبِينٍ ﴿٥٤﴾ قَالُوٓا۟ أَجِئْتَنَا بِالْحَقِّ أَمْ أَنتَ مِنَ اللَّٰعِبِينَ ﴿٥٥﴾ قَالَ بَل رَّبُّكُمْ رَبُّ السَّمَٰوَٰتِ وَالْأَرْضِ الَّذِى فَطَرَهُنَّ وَأَنَا۠ عَلَىٰ ذَٰلِكُم مِّنَ الشَّٰهِدِينَ ﴿٥٦﴾ وَتَاللَّهِ لَأَكِيدَنَّ أَصْنَٰمَكُم بَعْدَ أَن تُوَلُّوا۟ مُدْبِرِينَ ﴿٥٧﴾

ئەگەر ئۇلارغا پەرۋەردىگارىڭدىن ئازغىنا ئازاب يەتسىلا، ئۇلار چوقۇم: «ۋاي ئىستt! (اللەنىڭ پەيغەمبەرلىرىنى ئىنكار قىلىپ) ھەقىقەتەن (ئۆزىمىزگە) زۇلۇم قىلىپتۇق» دەيدۇ[46]. قىيامەت كۈنى بىز (ئەمەللەر تارتىلىدىغان) ئادالەت تارازىسىنى ئورنىتىمىز، ھېچ ئادەمگە قىلچە ئۇۋال قىلىنمايدۇ (يەنى ياخشى ئادەمنىڭ ياخشىلىقى كېمەيتىۋېتىلمەيدۇ، يامان ئادەمنىڭ يامانلىقى ئاشۇرۇۋېتىلمەيدۇ)، ئەگەر ئۇنىڭ قىچا چاغلىق ئەمەلى بولسىمۇ، ئۇنى ھازىر قىلىمىز، (بەندىلەرنىڭ ئەمەللىرىدىن) ھېساب ئېلىشقا بىز يېتەرلىكمىز[47]. بىز ھەقىقەتەن مۇسا بىلەن ھارۇنغا فۇرقاننى (يەنى ھەق بىلەن باتىلنى، ھالال بىلەن ھارامنى، ھىدايەت بىلەن گۇمراھلىقنى ئايرىغۇچى تەۋراتنى)، نۇرنى، تەقۋادارلارغا (پايدىلىنىدىغان) ۋەز-نەسىھەتنى بەردۇق[48]. تەقۋادارلار پەرۋەردىگارىنى كۆرمەي تۇرۇپ، ئۇنىڭدىن قورقىدۇ ھەمدە ئۇلار قىيامەتنىڭ (دەھشىتىدىن) تىترىگۈچىلەردۇر[49]. بۇ بىز (سىلەرنىڭ تىلىڭلاردا) نازىل قىلغان مۇبارەك قۇرئاندۇر. (ئى ئەرەب جامائەسى! ئۇ شۇنچە روشەن تۇرسىمۇ) سىلەر ئۇنى ئىنكار قىلامسىلەر؟[50] (مۇسا، ھارۇنلاردىن بۇرۇن) بىز ئىبراھىمغا ھەقىقەتەن (دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ياخشىلىق يوللىرىنى كۆرسىتىپ بېرىدىغان) ھىدايەت ئاتا قىلغان ئىدۇق، بىز ئۇنىڭ (پەيغەمبەرلىكنىڭ ئەھلى) ئىكەنلىكىنى بىلەتتۇق[51]. ئۆز ۋاقتىدا ئىبراھىم (كۇففارلار چوقۇنۇۋاتقان بۇتلارنى مەنسىتمەي) ئاتىسىغا ۋە قەۋمىگە: «سىلەر چوقۇنۇۋاتقان بۇ بۇتلار نېمە؟ (يەنى نېمە ئۈچۈن بۇ بۇتلارغا چوقۇنىسىلەر؟)» دېدى[52]. ئۇلار: «ئاتا-بوۋىلىرىمىزنىڭ ئۇلارغا ئىبادەت قىلىپ كېلىۋاتقانلىقىنى بىلىمىز (يەنى ئۇلارغا ئاتا-بوۋىلىرىمىزغا تەقلىد قىلىپ چوقۇنىمىز)» دېدى[53]. ئىبراھىم: «سىلەرمۇ، ئاتا-بوۋاڭلارمۇ (پايدا-زىيان يەتكۈزەلمەيدىغان، ئاڭلىمايدىغان جانسىز بۇتلارغا چوقۇنغانلىقىڭلار ئۈچۈن) ھەقىقەتەن روشەن گۇمراھلىقتا سىلەر» دېدى[54]. ئۇلار: «سەن راست دەۋاتامسەن؟ ياكى چاقچاق قىلىۋاتامسەن؟» دېدى[55]. ئىبراھىم ئېيتتى: «ئۇنداق ئەمەس، سىلەرنىڭ (ئىبادەت قىلىشىڭلارغا لايىق) پەرۋەردىگارىڭلار ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ پەرۋەردىگارىدۇر، ئۇلارنى ئۇ ياراتقان، مەنمۇ ئۇنىڭغا (قەتئىي دەلىللەر بىلەن) گۇۋاھلىق قىلغۇچىلاردىنمەن[56]. اللە بىلەن قەسەمكى، سىلەر قايتىپ كەتكەندىن كېيىن چوقۇم بۇتلىرىڭلارنى (چېقىۋېتىشنىڭ) ئامالىنى قىلىمەن»[57].

فَجَعَلَهُمْ جُذٰذًا اِلَّا كَبِيْرًا لَّهُمْ لَعَلَّهُمْ اِلَيْهِ يَرْجِعُوْنَ ﴿٥٨﴾
قَالُوْا مَنْ فَعَلَ هٰذَا بِاٰلِهَتِنَآ اِنَّهٗ لَمِنَ الظّٰلِمِيْنَ ﴿٥٩﴾ قَالُوْا
سَمِعْنَا فَتًى يَّذْكُرُهُمْ يُقَالُ لَهٗٓ اِبْرٰهِيْمُ ﴿٦٠﴾ قَالُوْا
فَاْتُوْا بِهٖ عَلٰٓى اَعْيُنِ النَّاسِ لَعَلَّهُمْ يَشْهَدُوْنَ ﴿٦١﴾ قَالُوْٓا
ءَاَنْتَ فَعَلْتَ هٰذَا بِاٰلِهَتِنَا يٰٓاِبْرٰهِيْمُ ﴿٦٢﴾ قَالَ بَلْ فَعَلَهٗ ۖ
كَبِيْرُهُمْ هٰذَا فَسْـَٔلُوْهُمْ اِنْ كَانُوْا يَنْطِقُوْنَ ﴿٦٣﴾ فَرَجَعُوْٓا اِلٰٓى
اَنْفُسِهِمْ فَقَالُوْٓا اِنَّكُمْ اَنْتُمُ الظّٰلِمُوْنَ ﴿٦٤﴾ ثُمَّ نُكِسُوْا عَلٰى
رُءُوْسِهِمْ ۚ لَقَدْ عَلِمْتَ مَا هٰٓؤُلَآءِ يَنْطِقُوْنَ ﴿٦٥﴾ قَالَ اَفَتَعْبُدُوْنَ
مِنْ دُوْنِ اللّٰهِ مَا لَا يَنْفَعُكُمْ شَيْـًٔا وَّلَا يَضُرُّكُمْ ﴿٦٦﴾ اُفٍّ
لَّكُمْ وَلِمَا تَعْبُدُوْنَ مِنْ دُوْنِ اللّٰهِ ۗ اَفَلَا تَعْقِلُوْنَ ﴿٦٧﴾
قَالُوْا حَرِّقُوْهُ وَانْصُرُوْٓا اٰلِهَتَكُمْ اِنْ كُنْتُمْ فٰعِلِيْنَ ﴿٦٨﴾
قُلْنَا يٰنَارُ كُوْنِيْ بَرْدًا وَّسَلٰمًا عَلٰٓى اِبْرٰهِيْمَ ﴿٦٩﴾ وَاَرَادُوْا
بِهٖ كَيْدًا فَجَعَلْنٰهُمُ الْاَخْسَرِيْنَ ﴿٧٠﴾ وَنَجَّيْنٰهُ وَلُوْطًا
اِلَى الْاَرْضِ الَّتِيْ بٰرَكْنَا فِيْهَا لِلْعٰلَمِيْنَ ﴿٧١﴾ وَوَهَبْنَا لَهٗٓ
اِسْحٰقَ ۭ وَيَعْقُوْبَ نَافِلَةً ۭ وَكُلًّا جَعَلْنَا صٰلِحِيْنَ ﴿٧٢﴾

ئىبراھىم بۇتلارنى چېقىپ پارچە-پارچە قىلىۋەتتى، ئۇلارنىڭ قايتىپ كېلىپ (بۇتلارنى كىمنىڭ چاققانلىقىنى سورىشى ئۈچۈن) پەقەت چوڭ بۇتنى (چاقماي) قالدۇردى[58]. (ئۇلار بايرىمىدىن قايتىپ كېلىپ بۇتلىرىنىڭ چېقىۋېتىلگەنلىكىنى كۆرۈپ) «بۇتلىرىمىزنى مۇنداق قىلغان كىم؟ ئۇ ھەقىقەتەن زالىم ئىكەن» دېدى[59]. (ئۇلارنىڭ بەزىسى) «ئىبراھىم ئاتلىق بىر يىگىتنىڭ ئۇلارنى ئەيىبلىگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدۇق (يەنى شۇ قىلغان بولۇشى مۇمكىن)» دېدى[60]. ئۇلار (يەنى نەمرۇد ۋە ئۇنىڭ قەۋمىنىڭ چوڭلىرى): «ئىبراھىمنى كىشىلەرنىڭ ئالدىغا ئېلىپ كېلىڭلار، (ئىبراھىمنىڭ بۇتلارنى ئەيىبلىگەنلىكىگە) ئۇلار گۇۋاھلىق بەرسۇن» دېدى[61]. ئۇلار: «ئى ئىبراھىم! بۇتلىرىمىزنى مۇشۇنداق قىلغان سەنمۇ؟» دېدى[62]. ئىبراھىم: «(ياق) بەلكى ئۇلارنىڭ مۇنۇ چوڭى شۇنداق قىلدى، ئەگەر ئۇلار سۆزلىيەلىسە، (كىمنىڭ چاققانلىقىنى) ئۇلارنىڭ ئۆزلىرىدىن سوراپ بېقىڭلار!» دېدى[63]. ئۇلار بىر-بىرىنى ئەيىبلەپ: «(سىلەر بۇتلارغا چوقۇنۇشتا) ھەقىقەتەن زالىمسىلەر» دېدى[64]. ئاندىن ئۇلار (خىجالەتچىلىكتىن) باشلىرىنى تۆۋەن سېلىپ: «بۇلارنىڭ گەپ قىلالمايدىغانلىقىنى سەن ئوبدان بىلىسەنغۇ؟» دېدى[65]. ئىبراھىم ئېيتتى: «سىلەر اللەنى قويۇپ سىلەرگە ھېچ پايدا يەتكۈزەلمەيدىغان ۋە زىيان يەتكۈزەلمەيدىغان نەرسىلەرگە چوقۇنامسىلەر؟[66] سىلەرگە ۋە اللەنى قويۇپ سىلەر چوقۇنۇۋاتقان بۇتلارغا تۇفى! سىلەر چۈشەنمەمسىلەر؟»[67] ئۇلار ئېيتتى: «ئىبراھىمنى كۆيدۈرۈڭلار، ئىلاھلىرىڭلارغا ياردەم بېرىڭلار، ئەگەر ئۇلارغا ھەقىقىي ياردەم بەرمەكچى بولساڭلار»[68]. بىز ئېيتتۇق: «ئى ئوت! ئىبراھىمغا سالقىن ۋە ئامانلىق (بەخش ئېتىدىغان) بولۇپ بەرگىن» دېدۇق[69]. ئۇلار ئىبراھىمغا زىيانكەشلىك قىلماقچى بولدى، بىز ئۇلارنى ئەڭ زىيان تارتقۇچى قىلدۇق[70]. بىز ئىبراھىم بىلەن لۇتنى قۇتقۇزدۇق، ئۇلارنى بىز ئەھلى جاھان ئۈچۈن بەرىكەتلىك قىلغان زېمىنغا كۆچۈردۇق[71]. بىز ئۇنىڭغا (يەنى ئىبراھىمغا) ئىسھاقنى بەردۇق، (ئۇ پەرۋەردىگارىدىن سورىمىسىمۇ) يەئقۇبنى ئۇشۇق بەردۇق (يەنى يەئقۇب ئەلەيھىسسالامنى نەۋرە قىلىپ ياكى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ تەلىۋىدىن زىيادە قىلىپ بەردۇق)، ئۇلارنىڭ ھەممىسىنى ياخشى ئادەملەر قىلدۇق[72].

وَجَعَلْنٰهُمْ اَىِٕمَّةً يَّهْدُوْنَ بِاَمْرِنَا وَاَوْحَيْنَآ اِلَيْهِمْ فِعْلَ
الْخَيْرٰتِ وَاِقَامَ الصَّلٰوةِ وَاِيْتَآءَ الزَّكٰوةِ ۚ وَكَانُوْا لَنَا عٰبِدِيْنَ ﴿٧٣﴾
وَلُوْطًا اٰتَيْنٰهُ حُكْمًا وَّعِلْمًا وَّنَجَّيْنٰهُ مِنَ الْقَرْيَةِ الَّتِيْ
كَانَتْ تَّعْمَلُ الْخَبٰٓئِثَ ۭ اِنَّهُمْ كَانُوْا قَوْمَ سَوْءٍ فٰسِقِيْنَ ﴿٧٤﴾
وَاَدْخَلْنٰهُ فِيْ رَحْمَتِنَا ۭ اِنَّهٗ مِنَ الصّٰلِحِيْنَ ﴿٧٥﴾ وَنُوْحًا
اِذْ نَادٰى مِنْ قَبْلُ فَاسْتَجَبْنَا لَهٗ فَنَجَّيْنٰهُ وَاَهْلَهٗ مِنَ الْكَرْبِ
الْعَظِيْمِ ﴿٧٦﴾ وَنَصَرْنٰهُ مِنَ الْقَوْمِ الَّذِيْنَ كَذَّبُوْا بِاٰيٰتِنَا ۭ
اِنَّهُمْ كَانُوْا قَوْمَ سَوْءٍ فَاَغْرَقْنٰهُمْ اَجْمَعِيْنَ ﴿٧٧﴾ وَدَاوٗدَ
وَسُلَيْمٰنَ اِذْ يَحْكُمٰنِ فِي الْحَرْثِ اِذْ نَفَشَتْ فِيْهِ غَنَمُ
الْقَوْمِ ۚ وَكُنَّا لِحُكْمِهِمْ شٰهِدِيْنَ ﴿٧٨﴾ فَفَهَّمْنٰهَا سُلَيْمٰنَ ۚ
وَكُلًّا اٰتَيْنَا حُكْمًا وَّعِلْمًا ۡ وَّسَخَّرْنَا مَعَ دَاوٗدَ الْجِبَالَ
يُسَبِّحْنَ وَالطَّيْرَ ۭ وَكُنَّا فٰعِلِيْنَ ﴿٧٩﴾ وَعَلَّمْنٰهُ صَنْعَةَ
لَبُوْسٍ لَّكُمْ لِتُحْصِنَكُمْ مِّنْۢ بَاْسِكُمْ ۚ فَهَلْ اَنْتُمْ
شٰكِرُوْنَ ﴿٨٠﴾ وَلِسُلَيْمٰنَ الرِّيْحَ عَاصِفَةً تَجْرِيْ بِاَمْرِهٖٓ
اِلَى الْاَرْضِ الَّتِيْ بٰرَكْنَا فِيْهَا ۭ وَكُنَّا بِكُلِّ شَيْءٍ عٰلِمِيْنَ ﴿٨١﴾

ئۇلارنى بىزنىڭ ئەمرىمىز بويىچە (كىشىلەرنى بىزنىڭ دىنىمىزغا) يېتەكلەيدىغان پېشۋالار (يەنى پەيغەمبەرلەر) قىلدۇق، ئۇلارغا بىز ياخشى ئىشلارنى قىلىشنى، ناماز ئوقۇشنى، زاكات بېرىشنى ۋەھيى قىلدۇق، ئۇلار بىزگە خالىس ئىبادەت قىلاتتى[73]. لۇتقا پەيغەمبەرلىكنى ۋە ئىلىمنى ئاتا قىلدۇق (لۇت ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا ئىمان ئېيتقان، ئەگەشكەن ۋە ئۇنىڭ بىلەن ھىجرەت قىلغان ئىدى)، ئۇنى (ئاھالىسى بەچچىۋازلىق، قاراقچىلىق قاتارلىق) يامان قىلىقلارنى قىلىدىغان شەھەردىن قۇتقۇزدۇق، ھەقىقەتەن ئۇلار يامان پاسىق قەۋم ئىدى[74]. بىز ئۇنى رەھمىتىمىز دائىرىسىگە كىرگۈزدۇق، ئۇ ھەقىقەتەن ياخشىلاردىن ئىدى[75]. نۇھنىڭ (قىسسىسىنى بايان قىلغىن). ئۆز ۋاقتىدا ئۇ (مەزكۇر پەيغەمبەرلەردىن) بۇرۇن (قەۋمىگە، پەرۋەردىگارىم يەر يۈزىدە كۇففارلاردىن بىرىنىمۇ قويمىغىن، دەپ بەددۇئا قىلغان ئىدى)، بىز ئۇنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلدۇق، ئۇنى ۋە ئۇنىڭ ئائىلىسىدىكىلەرنى (ۋە ئۇنىڭ بىلەن بىللە بولغان مۆمىنلەرنى) بۈيۈك بالادىن (يەنى توپان بالاسىدا غەرق بولۇشتىن) قۇتقۇزدۇق (يەنى نۇھنى قەۋمىنىڭ شەررىدىن قۇتقۇزۇپ، ئۇلارنى ھالاك قىلدۇق)[76]. بىزنىڭ ئايەتلىرىمىزنى ئىنكار قىلغان قەۋمگە قارشى ئۇنىڭغا ياردەم بەردۇق، ئۇلار ھەقىقەتەن يامان قەۋم ئىدى. ئۇلارنىڭ (بىرىنىمۇ قويماي) ھەممىسىنى غەرق قىلدۇق[77]. داۋۇد بىلەن سۇلەيماننىڭ (قىسسىسىنى بايان قىلغىن). ئۆز ۋاقتىدا بىر قەۋمنىڭ قويى كېچىسى زىرائەتنى يەپ (بۇزۇۋەتكەندە)، ئۇ ئىككىسى زىرائەت توغرىسىدا ھۆكۈم چىقارغان ئىدى*. ئۇلارنىڭ ھۆكمىگە بىز شاھىت ئىدۇق[78]. قانداق ھۆكۈم قىلىشنى بىز سۇلەيمانغا بىلدۈردۇق، ئۇلارنىڭ ھەربىرىگە ھېكمەتنى ۋە ئىلىمنى ئاتا قىلدۇق، تاغلارنى، قۇشلارنى داۋۇد بىلەن تەسبىھ ئېيتىشقا مۇسەخخەر قىلدۇق، (شۇنداق قىلىشقا) بىز قادىر ئىدۇق[79]. جەڭلەردە سىلەرنى (يارىدار بولۇشتىن) ساقلاش مەقسىتىدە، داۋۇدقا سىلەر ئۈچۈن ساۋۇت ياساشنى ئۆگەتتۇق، سىلەر (بۇنىڭغا) شۈكۈر قىلامسىلەر؟ (يەنى شۈكۈر قىلىڭلار ۋە نېمەتنىڭ قەدرىنى بىلىڭلار)[80] سۇلەيمانغا قاتتىق چىقىدىغان شامالنى مۇسەخخەر قىلىپ بەردۇق، شامال سۇلەيماننىڭ ئەمرى بويىچە، بىز بەرىكەتلىك قىلغان زېمىنغا (يەنى شامغا) باراتتى، بىز ھەممىنى بىلگۈچىمىز[81].

* بىر ئادەمنىڭ قويلىرى كېچىسى يەنە بىر ئادەمنىڭ زىرائىتىنى پۈتۈنلەي يەپ كەتكەن ئىدى، ئۇلار دەۋالىشىپ داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا كەلگەندە، داۋۇد ئەلەيھىسسالام بۇزۇلغان زىرائەتنىڭ بەدىلىگە قويىنى زىرائەتنىڭ ئىگىسىگە بېرىشنى بۇيرۇيدۇ، سۇلەيمان ئەلەيھىسسالام مەسىلىگە باشقىچىراق قاراپ، قوي ئىگىسى زىرائەتنى قايتا تېرىپ بۇرۇنقىدەك ئۆستۈرۈپ بەرگەنگە قەدەر قوينىڭ زىرائەت ئىگىسىگە قالدۇرۇلۇشىنى، ئاڭغىچە زىرائەت ئىگىسىنىڭ قوينىڭ يۇڭى، تېرىسى ۋە تۆلىدىن پايدىلىنىپ تۇرۇشىنى ئېيتىدۇ.

سۇلەيمانغا يەنە بىر قىسىم شەيتانلارنى مۇسەخخەر قىلىپ بەردۇق، ئۇلار دېڭىزلارغا چۆكۈپ ئۇنىڭغا ئۈنچە ـ مارجان (گۆھەرلەرنى سۈزۈپ چىقاتتى)، ئۇلار يەنە (شەھەرلەرنى، ئېگىز سارايلارنى سېلىش ـ تەك) باشقا ئىشلارنىمۇ قىلاتتى، بىز ئۇلارنى (سۇلەي ـ ماننىڭ ئىتائىتىدىن چىقىشتىن) ساقلايتتۇق[82]. ئەييۇبنىڭ (قىسسىسىنى بايان قىلغىن). ئۆز ۋاقتىدا ئۇ پەرۋەردىگارىغا: «ھەقىقەتەن مېنى بالا (يەنى قاتـ تىق كېسەل) ئورىۋالدى، سەن ئەڭ مەرھەمەتلىك ـ سەن» دەپ دۇئا قىلدى[83]. ئۇنىڭ دۇئاسىنى ئىجا ـ بەت قىلدۇق، ئۇنىڭ بېشىغا كەلگەن بالانى كۆتۈرۈ ـ ۋەتتۇق، ئۇنىڭغا رەھىم قىلغانلىقىمىز، ئىبادەت قىلغۇچىلارغا ئىبرەت قىلغانلىقىمىز ئۈچۈن، ئۇنىڭغا ئائىلىسىنى ۋە ئۇنىڭغا ئوخشاش بىر باراۋەرنى زىيادە ئاتا قىلدۇق (يەنى ئۇنىڭ ئۆلگەن باللىرىنىڭ ۋە يوقالغان ماللىرىنىڭ ئورنىغا بىر ھەسسە كۆپ بالا، بىر ھەسسە كۆپ مال بەردۇق)[84]. ئىسمائىل، ئىدرىس ۋە زۇلكىفللارنىڭ (قىسسىسىنى بايان قىلغىن). (ئۇلارنىڭ) ھەممىسى سەۋرلىك ئىدى (يەنى اللە غا ئىبادەت قىلىشتا چىداملىق ئىدى ۋە گۇناھلار ئالدىدا ئۆزلىرىنى تۇتۇۋالاتتى)[85]. ئۇلارنى رەھمىتىمىز دائىرىسىگە كىرگۈزدۇق، ئۇلار ھەقىقەتەن ياخشىلاردىن ئىدى[86]. يۇنۇسنىڭ (قىسسىسىنى بايان قىلغىن). ئۆز ۋاقتىدا ئۇ (قەۋمىنىڭ ئىمان ئېيتمىغانلىقىدىن) خاپا بولۇپ (شەھىرىدىن) چىقىپ كەتكەن ئىدى. ئۇ بىزنى (بېلىقنىڭ قار ـ نىدا) ئۆزىنى قىسمايدۇ دەپ ئويلىدى، ئۇ قاراڭغۇلۇقتا (يەنى بېلىقنىڭ قارنىدا): «(پەرۋەردىگا ـ رىم) سەندىن بۆلەك ھېچ مەبۇد يوقتۇر، سەن (جىمى كەمچىلىكلەردىن) پاكتۇرسەن، مەن ھەقىقەتەن (ئۆز نەپسىمگە) زۇلۇم قىلغۇچىلاردىن بولدۇم» دەپ نىدا قىلدى[87]. ئۇنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلدۇق، ئۇنى (بېلىق يۇتقان چاغدىكى) غەمدىن خالاس قىلدۇق، شۇنىڭدەك مۆمىنلەرنى (ئېغىرچىلىقلاردىن) خالاس تاپقۇزىمىز[88]. زەكەرىيانىڭ (قىسسىسىنى بايان قىلغىن). ئۆز ۋاقتىدا ئۇ: «ئى پەرۋەردىگارىم! مېنى (بالىسىز، ۋارىسسىز) يالغۇز قويمىساڭ، سەن ئەڭ ياخشى ۋارىستۇرسەن (يەنى ھەممە ئادەم ئۆلىدۇ، سەنلا باقىي قالىسەن)» دەپ نىدا قىلدى[89]. بىز ئۇنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلدۇق، ئۇنىڭغا يەھيانى ئاتا قىلدۇق، ئۇنىڭغا خوتۇنىنى ئۆزگەرتىپ بەردۇق (يەنى تۇغىدىغان قىلىپ بەردۇق). (يۇقىرىقى پەيغەمبەرلەرنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلىشىمىز شۇنىڭ ئۈچۈن ئىدىكى، ئۇلار ياخشى ئىشلارنى قىلىشقا ئالدىرايتتى، (رەھمىتىمىزنى) ئۈمىد قىلىپ، (ئازابىمىزدىن) قورقۇپ بىزگە دۇئا قىلاتتى، بىزگە كەمتەرلىك بىلەن ئىبادەت قىلاتتى[90].

وَمِنَ الشَّيٰطِيْنِ مَنْ يَّغُوْصُوْنَ لَهٗ وَيَعْمَلُوْنَ عَمَلًا
دُوْنَ ذٰلِكَ ۚ وَكُنَّا لَهُمْ حٰفِظِيْنَ ﴿۸۲﴾ وَاَيُّوْبَ اِذْ نَادٰى
رَبَّهٗٓ اَنِّيْ مَسَّنِيَ الضُّرُّ وَاَنْتَ اَرْحَمُ الرّٰحِمِيْنَ ﴿۸۳﴾
فَاسْتَجَبْنَا لَهٗ فَكَشَفْنَا مَا بِهٖ مِنْ ضُرٍّ وَّاٰتَيْنٰهُ اَهْلَهٗ وَ
مِثْلَهُمْ مَّعَهُمْ رَحْمَةً مِّنْ عِنْدِنَا وَذِكْرٰى لِلْعٰبِدِيْنَ ﴿۸۴﴾
وَاِسْمٰعِيْلَ وَاِدْرِيْسَ وَذَا الْكِفْلِ ۖ كُلٌّ مِّنَ الصّٰبِرِيْنَ ﴿۸۵﴾
وَاَدْخَلْنٰهُمْ فِيْ رَحْمَتِنَا ۖ اِنَّهُمْ مِّنَ الصّٰلِحِيْنَ ﴿۸۶﴾ وَ
ذَا النُّوْنِ اِذْ ذَّهَبَ مُغَاضِبًا فَظَنَّ اَنْ لَّنْ نَّقْدِرَ عَلَيْهِ
فَنَادٰى فِي الظُّلُمٰتِ اَنْ لَّآ اِلٰهَ اِلَّآ اَنْتَ سُبْحٰنَكَ ۖ
اِنِّيْ كُنْتُ مِنَ الظّٰلِمِيْنَ ﴿۸۷﴾ فَاسْتَجَبْنَا لَهٗ ۙ وَنَجَّيْنٰهُ
مِنَ الْغَمِّ ۚ وَكَذٰلِكَ نُـْۨجِي الْمُؤْمِنِيْنَ ﴿۸۸﴾ وَزَكَرِيَّآ
اِذْ نَادٰى رَبَّهٗ رَبِّ لَا تَذَرْنِيْ فَرْدًا وَّاَنْتَ خَيْرُ
الْوٰرِثِيْنَ ﴿۸۹﴾ فَاسْتَجَبْنَا لَهٗ ۫ وَوَهَبْنَا لَهٗ يَحْيٰى وَاَصْلَحْنَا
لَهٗ زَوْجَهٗ ۭ اِنَّهُمْ كَانُوْا يُسٰرِعُوْنَ فِي الْخَيْرٰتِ وَ
يَدْعُوْنَنَا رَغَبًا وَّرَهَبًا ۭ وَكَانُوْا لَنَا خٰشِعِيْنَ ﴿۹۰﴾

وَالَّتِيٓ أَحۡصَنَتۡ فَرۡجَهَا فَنَفَخۡنَا فِيهَا مِن رُّوحِنَا وَجَعَلۡنَٰهَا وَٱبۡنَهَآ ءَايَةٗ لِّلۡعَٰلَمِينَ ﴿٩١﴾ إِنَّ هَٰذِهِۦٓ أُمَّتُكُمۡ أُمَّةٗ وَٰحِدَةٗ وَأَنَا۠ رَبُّكُمۡ فَٱعۡبُدُونِ ﴿٩٢﴾ وَتَقَطَّعُوٓاْ أَمۡرَهُم بَيۡنَهُمۡۖ كُلٌّ إِلَيۡنَا رَٰجِعُونَ ﴿٩٣﴾ فَمَن يَعۡمَلۡ مِنَ ٱلصَّٰلِحَٰتِ وَهُوَ مُؤۡمِنٞ فَلَا كُفۡرَانَ لِسَعۡيِهِۦ وَإِنَّا لَهُۥ كَٰتِبُونَ ﴿٩٤﴾ وَحَرَٰمٌ عَلَىٰ قَرۡيَةٍ أَهۡلَكۡنَٰهَآ أَنَّهُمۡ لَا يَرۡجِعُونَ ﴿٩٥﴾ حَتَّىٰٓ إِذَا فُتِحَتۡ يَأۡجُوجُ وَمَأۡجُوجُ وَهُم مِّن كُلِّ حَدَبٖ يَنسِلُونَ ﴿٩٦﴾ وَٱقۡتَرَبَ ٱلۡوَعۡدُ ٱلۡحَقُّ فَإِذَا هِيَ شَٰخِصَةٌ أَبۡصَٰرُ ٱلَّذِينَ كَفَرُواْ يَٰوَيۡلَنَا قَدۡ كُنَّا فِي غَفۡلَةٖ مِّنۡ هَٰذَا بَلۡ كُنَّا ظَٰلِمِينَ ﴿٩٧﴾ إِنَّكُمۡ وَمَا تَعۡبُدُونَ مِن دُونِ ٱللَّهِ حَصَبُ جَهَنَّمَ أَنتُمۡ لَهَا وَٰرِدُونَ ﴿٩٨﴾ لَوۡ كَانَ هَٰٓؤُلَآءِ ءَالِهَةٗ مَّا وَرَدُوهَاۖ وَكُلّٞ فِيهَا خَٰلِدُونَ ﴿٩٩﴾ لَهُمۡ فِيهَا زَفِيرٞ وَهُمۡ فِيهَا لَا يَسۡمَعُونَ ﴿١٠٠﴾ إِنَّ ٱلَّذِينَ سَبَقَتۡ لَهُم مِّنَّا ٱلۡحُسۡنَىٰٓ أُوْلَٰٓئِكَ عَنۡهَا مُبۡعَدُونَ ﴿١٠١﴾ لَا يَسۡمَعُونَ حَسِيسَهَاۖ وَهُمۡ فِي مَا ٱشۡتَهَتۡ أَنفُسُهُمۡ خَٰلِدُونَ ﴿١٠٢﴾

نومۇسىنى ساقلىغان ئايالنىڭ (يەنى مەريەمنىڭ قىسسىسىنى بايان قىلغىن). ئۇنىڭغا (يەنى كىيىمىنىڭ ئىچىگە) بىزنىڭ تەرىپىمىزدىن بولغان روھنى پۈۋلىدۇق (پۈۋلەنگەن روھ ئۇنىڭ ئىچىگە كىرىپ، ئۇ ئىساغا ھامىلدار بولدى)، ئۇنى ۋە ئوغلىنى (يەنى ئىسا بىلەن مەريەمنى) ئەھلى جاھان ئۈچۈن (بىزنىڭ قۇدرىتىمىزنى كۆرسىتىدىغان) دەلىل قىلدۇق[91]. (ئى ئىنسانلار!) سىلەرنىڭ دىنىڭلار ھەقىقەتەن بىر دىندۇر. مەن سىلەرنىڭ پەرۋەردىگارىڭلاردۇرمەن، ماڭىلا ئىبادەت قىلىڭلار[92]. ئۇلار (دىندا ئىختىلاپ قىلىشىپ) پىرقە-پىرقىلەرگە بۆلۈنۈپ كەتتى، ھەممىسى بىزنىڭ دەرگاھىمىزغا قايتقۇچىلاردۇر[93]. كىمكى مۆمىن بولۇپ ياخشى ئەمەللەرنى قىلىدىكەن، ئۇنىڭ ئەمەلىنىڭ (ساۋابى) زايا كەتمەيدۇ. ئۇنىڭ ئەمەلىنى (يەنى نامە-ئەمالىنى) چوقۇم خاتىرىلەپ قويىمىز[94]. بىز ھالاك قىلغان شەھەر (ئاھالىسى)نىڭ دۇنياغا قايتىشى مۇمكىن ئەمەس[95]. يەجۇج-مەجۇج (توسمىسى) ئېچىۋېتىلگەندە، ئۇلار زېمىننىڭ ھەربىر تۆپىلىكلىرىدىن ئالدىراپ چىقىپ كېلىدۇ[96]. راست ۋەدە (يەنى قىيامەتنىڭ ۋاقتى) يېقىنلاشتى، ئۇ كۈندە كاپىرلارنىڭ كۆزلىرى چەكچىيىپ قالىدۇ، (ئۇلار) «ۋاي ئىست! بۇنىڭدىن بىز غەپلەتتە قېلىپتۇق، بەلكى بىز ئۆزىمىزگە زۇلۇم قىلىپتۇق» (دېيىشىدۇ)[97]. (ئى مۇشرىكلار!) ھەقىقەتەن سىلەر اللّٰه نى قويۇپ ئىبادەت قىلغان نەرسەڭلار بىلەن دوزاخقا يېقىلغۇ بولىسىلەر، سىلەر دوزاخقا كىرىسىلەر[98]. ئەگەر سىلەر ئىبادەت قىلىۋاتقان بۇتلار ئىلاھلار بولىدىغان بولسا، دوزاخقا كىرمىگەن بولاتتى (ئىبادەت قىلغۇچى ۋە ئىبادەت قىلىنغۇچىلارنىڭ) ھەممىسى دوزاختا مەڭگۈ قالىدۇ[99]. ئۇلار دوزاختا ھەمىشە پەرياد چېكىدۇ، (ئازابنىڭ قاتتىقلىقىدىن) ئۇلار دوزاختا ھېچ نەرسىنى ئاڭلىمايدۇ[100]. بىز تەرەپتىن بېرىلگەن بەخت-سائادەتكە تېگىشلىك بولغانلار (يەنى تائەت-ئىبادەتكە تەۋپىق بېرىلىپ توغرا يولدا ئىبادەت قىلغان سائادەتمەن بەندىلەر) دوزاختىن يىراق قىلىنىدۇ[101]. ئۇلار دوزاخنىڭ شەپىسىنى ئاڭلىمايدۇ، كۆڭلى تارتقان نازۇنېمەتلەر ئىچىدە مەڭگۈ قالىدۇ[102].

وَلَوْ رَحِمْنٰهُمْ وَكَشَفْنَا مَا بِهِمْ مِّنْ ضُرٍّ لَّلَجُّوْا فِيْ طُغْيَانِهِمْ يَعْمَهُوْنَ (٧٥) وَلَقَدْ اَخَذْنٰهُمْ بِالْعَذَابِ فَمَا اسْتَكَانُوْا لِرَبِّهِمْ وَمَا يَتَضَرَّعُوْنَ (٧٦) حَتّٰۤى اِذَا فَتَحْنَا عَلَيْهِمْ بَابًا ذَا عَذَابٍ شَدِيْدٍ اِذَا هُمْ فِيْهِ مُبْلِسُوْنَ (٧٧) وَهُوَ الَّذِيْۤ اَنْشَاَ لَكُمُ السَّمْعَ وَالْاَبْصَارَ وَالْاَفْـِٕدَةَ ؕ قَلِيْلًا مَّا تَشْكُرُوْنَ (٧٨) وَهُوَ الَّذِيْ ذَرَاَكُمْ فِي الْاَرْضِ وَاِلَيْهِ تُحْشَرُوْنَ (٧٩) وَهُوَ الَّذِيْ يُحْيٖ وَيُمِيْتُ وَلَهُ اخْتِلَافُ الَّيْلِ وَالنَّهَارِ ؕ اَفَلَا تَعْقِلُوْنَ (٨٠) بَلْ قَالُوْا مِثْلَ مَا قَالَ الْاَوَّلُوْنَ (٨١) قَالُوْۤا ءَاِذَا مِتْنَا وَكُنَّا تُرَابًا وَّعِظَامًا ءَاِنَّا لَمَبْعُوْثُوْنَ (٨٢) لَقَدْ وُعِدْنَا نَحْنُ وَاٰبَآؤُنَا هٰذَا مِنْ قَبْلُ اِنْ هٰذَاۤ اِلَّاۤ اَسَاطِيْرُ الْاَوَّلِيْنَ (٨٣) قُلْ لِّمَنِ الْاَرْضُ وَمَنْ فِيْهَاۤ اِنْ كُنْتُمْ تَعْلَمُوْنَ (٨٤) سَيَقُوْلُوْنَ لِلّٰهِ ؕ قُلْ اَفَلَا تَذَكَّرُوْنَ (٨٥) قُلْ مَنْ رَّبُّ السَّمٰوٰتِ السَّبْعِ وَرَبُّ الْعَرْشِ الْعَظِيْمِ (٨٦) سَيَقُوْلُوْنَ لِلّٰهِ ؕ قُلْ اَفَلَا تَتَّقُوْنَ (٨٧) قُلْ مَنْ بِيَدِهٖ مَلَكُوْتُ كُلِّ شَيْءٍ وَّهُوَ يُجِيْرُ وَلَا يُجَارُ عَلَيْهِ اِنْ كُنْتُمْ تَعْلَمُوْنَ (٨٨) سَيَقُوْلُوْنَ لِلّٰهِ ؕ قُلْ فَاَنّٰى تُسْحَرُوْنَ (٨٩)

ئەگەر ئۇلار (يەنى مۇشرىكلار)غا رەھىم قىلساق، ئۇلارغا كەلگەن كۈلپەتنى كۆتۈرۈۋەتسەك، چوقۇم گۇمراھلىقلىرىدا داۋاملىق تېگىرقاپ يۈرۈشەتتى[75]. ئۇلارنى بىز ھەقىقەتەن ئازاب (يەنى قەھەتچىلىك) بىلەن جازالىدۇق، ئۇلار پەرۋەردىگارىغا بويسۇنمىدى، ئىلتىجا قىلىپ دۇئامۇ قىلمىدى[76]. تاكى ئۇلارغا قاتتىق ئازابنىڭ دەرۋازىسىنى ئاچقان چېغىمىزدا ناگاھان ئۇلار ئۈمىدسىزلىنىپ كېتىدۇ[77]. اللە سىلەر ئۈچۈن قۇلاقلارنى، كۆزلەرنى ۋە دىللارنى ياراتتى، سىلەر ناھايىتى ئاز شۈكۈر قىلىسىلەر[78]. اللە سىلەرنى زېمىندا (نەسىللەندۈرۈش يولى بىلەن) ياراتتى، (ھېساب بېرىش ئۈچۈن) ئۇنىڭ دەرگاھىغا يىغىلىسىلەر[79]. اللە (ئۆلۈكنى) تىرىلدۈرىدۇ، (تىرىكنىڭ) جېنىنى ئالىدۇ، كېچە-كۈندۈزنىڭ ئۆزگىرىپ تۇرۇشى اللە نىڭ باشقۇرۇشىدىدۇر، چۈشەنمەمسىلەر؟[80] (ئۇلار اللە نىڭ قۇدرىتىنى ئويلاپ كۆرمىدى) بەلكى ئۇلار بۇرۇنقىلار نېمىدېگەن بولسا شۇنى دېدى[81]. ئۇلار ئېيتتى: «بىز ئۆلۈپ تۇپىغا ۋە (ئۇۋۇلۇپ كەتكەن) سۆڭەككە ئايلانغاندىن كېيىن، چوقۇم قايتا تىرىلەمدۇق؟[82] ھەقىقەتەن بىز ۋە بىزنىڭ ئاتا-بوۋىلىرىمىز ئىلگىرى مۇشۇنداق ئاگاھلاندۇرۇلغان ئىدۇق، بۇ پەقەت قەدىمكىلەردىن قالغان ئەپسانىلەردۇر»[83]. ئېيتقىنكى، «زېمىن ۋە ئۇنىڭدىكى مەخلۇقاتلار كىمنىڭ؟ ئەگەر سىلەر بىلسەڭلار (ماڭا بۇنى ئېيتىپ بېرىڭلار)»[84]. ئۇلار: «اللە نىڭ» دەيدۇ. (بۇنىڭدىن) پەند-نەسىھەت ئالمامسىلەر؟[85] ئېيتقىنكى، «يەتتە ئاسماننىڭ ۋە ئۇلۇغ ئەرشنىڭ پەرۋەردىگارى كىم؟»[86] ئۇلار «اللە» دەيدۇ. ئېيتقىنكى، «ئۇنىڭ (ئازابىدىن) قورقمامسىلەر؟»[87] ئېيتقىنكى، «ھەممە شەيئىنىڭ پادىشاھلىقى كىمنىڭ قولىدا؟ (ئىلتىجا قىلغانلارغا) پاناھ بولالايدىغان ۋە ئۇنىڭغا قارشى ھېچ نەرسە پاناھ بولالمايدىغان كىم؟ ئەگەر سىلەر بىلسەڭلار (ماڭا بۇنى ئېيتىپ بېرىڭلار)»[88]. ئۇلار: «اللە» دەيدۇ. ئېيتقىنكى، «سىلەر قانداقمۇ قايمۇقتۇرۇلىسىلەر؟»[89]

بَلْ أَتَيْنَٰهُم بِٱلْحَقِّ وَإِنَّهُمْ لَكَٰذِبُونَ ﴿٩٠﴾ مَا ٱتَّخَذَ ٱللَّهُ مِن وَلَدٍ وَمَا كَانَ مَعَهُۥ مِنْ إِلَٰهٍ إِذًا لَّذَهَبَ كُلُّ إِلَٰهٍۭ بِمَا خَلَقَ وَلَعَلَا بَعْضُهُمْ عَلَىٰ بَعْضٍ سُبْحَٰنَ ٱللَّهِ عَمَّا يَصِفُونَ ﴿٩١﴾ عَٰلِمِ ٱلْغَيْبِ وَٱلشَّهَٰدَةِ فَتَعَٰلَىٰ عَمَّا يُشْرِكُونَ ﴿٩٢﴾ قُل رَّبِّ إِمَّا تُرِيَنِّى مَا يُوعَدُونَ ﴿٩٣﴾ رَبِّ فَلَا تَجْعَلْنِى فِى ٱلْقَوْمِ ٱلظَّٰلِمِينَ ﴿٩٤﴾ وَإِنَّا عَلَىٰٓ أَن نُّرِيَكَ مَا نَعِدُهُمْ لَقَٰدِرُونَ ﴿٩٥﴾ ٱدْفَعْ بِٱلَّتِى هِىَ أَحْسَنُ ٱلسَّيِّئَةَ نَحْنُ أَعْلَمُ بِمَا يَصِفُونَ ﴿٩٦﴾ وَقُل رَّبِّ أَعُوذُ بِكَ مِنْ هَمَزَٰتِ ٱلشَّيَٰطِينِ ﴿٩٧﴾ وَأَعُوذُ بِكَ رَبِّ أَن يَحْضُرُونِ ﴿٩٨﴾ حَتَّىٰٓ إِذَا جَآءَ أَحَدَهُمُ ٱلْمَوْتُ قَالَ رَبِّ ٱرْجِعُونِ ﴿٩٩﴾ لَعَلِّىٓ أَعْمَلُ صَٰلِحًا فِيمَا تَرَكْتُ كَلَّآ إِنَّهَا كَلِمَةٌ هُوَ قَآئِلُهَا وَمِن وَرَآئِهِم بَرْزَخٌ إِلَىٰ يَوْمِ يُبْعَثُونَ ﴿١٠٠﴾ فَإِذَا نُفِخَ فِى ٱلصُّورِ فَلَآ أَنسَابَ بَيْنَهُمْ يَوْمَئِذٍ وَلَا يَتَسَآءَلُونَ ﴿١٠١﴾ فَمَن ثَقُلَتْ مَوَٰزِينُهُۥ فَأُو۟لَٰٓئِكَ هُمُ ٱلْمُفْلِحُونَ ﴿١٠٢﴾ وَمَنْ خَفَّتْ مَوَٰزِينُهُۥ فَأُو۟لَٰٓئِكَ ٱلَّذِينَ خَسِرُوٓا۟ أَنفُسَهُمْ فِى جَهَنَّمَ خَٰلِدُونَ ﴿١٠٣﴾ تَلْفَحُ وُجُوهَهُمُ ٱلنَّارُ وَهُمْ فِيهَا كَٰلِحُونَ ﴿١٠٤﴾

ئۇنداق ئەمەس، ئۇلارغا بىز ھەق سۆزنى ئېلىپ كەلدۇق، ئۇلار چوقۇم يالغانچىلاردۇر[90]. **اللە** نىڭ بالىسى يوق، ئۇنىڭغا باراۋەر باشقا بىر ئىلاھمۇ يوق، ئەگەر بۇنداق بولسا ئىدى، ئۇ چاغدا ھەر ئىلاھ ئۆزى ياراتقان مەخلۇقنى يالغۇز ئىگەللەيتتى، بەزىسى بەزىسىدىن غالىب كېلەتتى، **اللە** ئۇلارنىڭ **اللە** غا نىسبەت بەرگەن نەرسىلىرىدىن پاكتۇر[91]. **اللە** غەيبنى ۋە ئاشكارىنى بىلگۈچىدۇر، مۇشرىكلارنىڭ شېرىك كەلتۈرگەن نەرسىلىرىدىن ئۈستۈندۇر[92]. ئېيتقىنكى، «پەرۋەردىگارىم! ئەگەر ماڭا ئۇلارغا (دۇنيادا) ۋەدە قىلغان ئازابنى كۆرسىتىدىغان بولساڭ[93]، پەرۋەردىگارىم! مېنى زالىم قەۋملەر ئىچىدە قىلمىغىن»[94]. بىز ئۇلارغا ۋەدە قىلغان ئازابنى ساڭا كۆرسىتىشكە ئەلۋەتتە قادىرمىز[95]. (ئۇلارنىڭ قىلغان) يامانلىقىغا (ئەپۇ قىلىش بىلەن) ياخشىلىق قىلغىن، ئۇلارنىڭ (سېنى) سۈپەتلەشلىرىنى (يەنى ئۇلارنىڭ ساڭا قىلغان مەسخىرىسىنى) بىز ئوبدان بىلىمىز[96]. ئېيتقىنكى، «پەرۋەردىگارىم! ساڭا سېغىنىپ شەيتانلارنىڭ ۋەسۋەسىلىرىدىن پاناھ تىلەيمەن[97]. پەرۋەردىگارىم! ساڭا سېغىنىپ شەيتانلارنىڭ ماڭا ھەمرا بولۇشىدىن پاناھ تىلەيمەن»[98]. ئۇلارنىڭ (يەنى كاپىرلارنىڭ) بىرىگە ئۆلۈم كەلسە ئېيتىدۇركى، «پەرۋەردىگارىم! مېنى (دۇنياغا) قايتۇرغىن[99]. مەن قويۇپ كەلگەن مال-مۈلكۈم بىلەن ياخشىلىق قىلىشىم مۇمكىن». (ئۇنىڭ دۇنياغا قايتىشى) مۇمكىن ئەمەس، ئۇ چوقۇم شۇ سۆزنى قىلغۇچىدۇر، ئۇلار قەبرىلىرىدىن تۇرغۇزۇلغان كۈنگە قەدەر ئۇلارنىڭ ئالدىدا (ئۇلارنى دۇنياغا قايتىشتىن توسىدىغان) بىر توسما بولىدۇ[100]. سۇر چېلىنغان كۈندە ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى تۇغقانچىلىق مەۋجۇت بولماي قالىدۇ. بىر-بىرىنىڭ (ئەھۋالىنىمۇ) سوراشمايدۇ[101]. تارازىسى ئېغىر كەلگەنلەر (يەنى ياخشىلىقلىرى يامانلىقلىرىنى بېسىپ كەتكەنلەر) بەختكە ئېرىشكۈچىلەردۇر[102]. تارازىسى يېنىك كەلگەنلەر (يەنى يامانلىقلىرى ياخشىلىقلىرىنى بېسىپ كەتكەنلەر) زىيان تارتقۇچىلاردۇر، جەھەننەمدە مەڭگۈ قالغۇچىلاردۇر[103]. ئۇلارنىڭ يۈزلىرىنى ئوت كۆيدۈرىدۇ، كالپۇكلىرى قورۇلۇپ، چىشلىرى ئېچىلىپ (بەتچىراي) بولۇپ قالىدۇ[104].

أَلَمْ تَكُنْ آيَاتِي تُتْلَىٰ عَلَيْكُمْ فَكُنتُم بِهَا تُكَذِّبُونَ ﴿١٠٥﴾ قَالُوا
رَبَّنَا غَلَبَتْ عَلَيْنَا شِقْوَتُنَا وَكُنَّا قَوْمًا ضَالِّينَ ﴿١٠٦﴾ رَبَّنَا
أَخْرِجْنَا مِنْهَا فَإِنْ عُدْنَا فَإِنَّا ظَالِمُونَ ﴿١٠٧﴾ قَالَ اخْسَئُوا فِيهَا
وَلَا تُكَلِّمُونِ ﴿١٠٨﴾ إِنَّهُ كَانَ فَرِيقٌ مِّنْ عِبَادِي يَقُولُونَ
رَبَّنَا آمَنَّا فَاغْفِرْ لَنَا وَارْحَمْنَا وَأَنتَ خَيْرُ الرَّاحِمِينَ ﴿١٠٩﴾
فَاتَّخَذْتُمُوهُمْ سِخْرِيًّا حَتَّىٰ أَنسَوْكُمْ ذِكْرِي وَكُنتُم مِّنْهُمْ
تَضْحَكُونَ ﴿١١٠﴾ إِنِّي جَزَيْتُهُمُ الْيَوْمَ بِمَا صَبَرُوا أَنَّهُمْ هُمُ
الْفَائِزُونَ ﴿١١١﴾ قُل كَمْ لَبِثْتُمْ فِي الْأَرْضِ عَدَدَ سِنِينَ ﴿١١٢﴾
قَالُوا لَبِثْنَا يَوْمًا أَوْ بَعْضَ يَوْمٍ فَاسْأَلِ الْعَادِّينَ ﴿١١٣﴾
قُل إِن لَّبِثْتُمْ إِلَّا قَلِيلًا لَّوْ أَنَّكُمْ كُنتُمْ تَعْلَمُونَ ﴿١١٤﴾
أَفَحَسِبْتُمْ أَنَّمَا خَلَقْنَاكُمْ عَبَثًا وَأَنَّكُمْ إِلَيْنَا لَا تُرْجَعُونَ ﴿١١٥﴾
فَتَعَالَى اللَّهُ الْمَلِكُ الْحَقُّ لَا إِلَٰهَ إِلَّا هُوَ رَبُّ الْعَرْشِ
الْكَرِيمِ ﴿١١٦﴾ وَمَن يَدْعُ مَعَ اللَّهِ إِلَٰهًا آخَرَ لَا بُرْهَانَ
لَهُ بِهِ فَإِنَّمَا حِسَابُهُ عِندَ رَبِّهِ إِنَّهُ لَا يُفْلِحُ الْكَافِرُونَ ﴿١١٧﴾
وَقُل رَّبِّ اغْفِرْ وَارْحَمْ وَأَنتَ خَيْرُ الرَّاحِمِينَ ﴿١١٨﴾

(ئۇلارغا) «سىلەرگە (دۇنيادا) مېنىڭ ئايەتلىرىم ئوقۇپ بېرىلگەن، سىلەر ئۇنى (شۇنچە روشەن تۇرۇقلۇق) ئىنكار قىلغان ئەمەسمىدىڭلار» دېيىلىدۇ[105]. ئۇلار ئېيتىدۇ: «پەرۋەردىگارىمىز! بەتبەختلىكىمىز ئۈستىمىزدىن غالىب كېلىپ گۇمراھ قەۋم بولۇپ قالغان ئىدۇق[106]. پەرۋەردىگارىمىز! بىزنى دوزاختىن چىقارغىن (ئاندىن دۇنياغا قايتۇرغىن)، ئەگەر بىز (شۇنىڭدىن كېيىن) يەنە گۇناھ قىلساق، بىز ھەقىقەتەن زالىم بولۇپ قالىمىز»[107]. الله ئېيتىدۇ: «جەھەننەمدە خار ھالدا قېلىڭلار، (ئۈستۈڭلاردىن ئازابنىڭ كۆتۈرۈلۈپ كېتىشى ھەققىدە) ماڭا سۆز ئاچماڭلار»[108]. شۈبھىسىزكى، بەندىلىرىمدىن بىر تۈركۈم كىشىلەر: * «پەرۋەردىگارىمىز! بىز ئىمان ئېيتتۇق، بىزگە مەغپىرەت قىلغىن، بىزگە رەھىم قىلغىن، سەن بولساڭ ئەڭ رەھىم قىلغۇچىسەن» دەيتتى[109]. ئۇلارنى مەسخىرە قىلدىڭلار، ھەتتا ئۇلار سىلەرگە مېنىڭ زىكرىمنى ئۇنتۇلدۇردى (يەنى ئۇلارنى مەسخىرە قىلىش بىلەن بولۇپ كېتىپ ماڭا ئىتائەت قىلىشنى ئۇنتۇدۇڭلار)، سىلەر ئۇلاردىن كۈلەتتىڭلار[110]. (سىلەردىن يەتكەن ئەزىيەتلەرگە) سەۋر قىلغانلىقلىرى ئۈچۈن، مەن ئۇلارنى بۈگۈن مۇكاپاتلىدىم، ئۇلار ھەقىقەتەن مەقسەتكە ئېرىشكۈچىلەردۇر[111]. الله (ئۇلارغا): «زېمىندا قانچە يىل تۇردۇڭلار؟» دەيدۇ[112]. ئۇلار: «بىر كۈن ياكى بىر كۈندىنمۇ ئاز تۇردۇق، (ئاي-كۈنلەرنى) ھېسابلىغۇچى (پەرىشتە)دىن سورىغىن» دەيدۇ (ئۇلار دوزاختا چېكىۋاتقان ئازاب تۈپەيلىدىن، زېمىندا قانچىلىك تۇرغانلىقلىرىنى ئۇنتۇيدۇ)[113]. الله «ئەگەر سىلەر بىلسەڭلار (دۇنيادا) پەقەت ئازغىنا تۇردۇڭلار» دەيدۇ[114]. ئى ئىنسانلار! بىزنى سىلەر ئۆزەڭلارنى بىكار ياراتتى (يەنى سىلەر بىزنى ھايۋاناتلارنى ياراتقىنىمىزدەك بىز ھېچقانداق ساۋابمۇ بەرمەيدىغان، جازامۇ بەرمەيدىغان قىلىپ ياراتتى)، ئۆزەڭلارنى بىزنىڭ دەرگاھىمىزغا قايتۇرۇلمايدۇ دەپ ئويلامسىلەر؟[115] ھەق پادىشاھ — الله ئۈستۈندۇر، ئۇنىڭدىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر، الله ئۇلۇغ ئەرشنىڭ پەرۋەردىگارىدۇر[116]. كىمكى ھېچقانداق دەلىلى بولمىغان ھالدا اللەغا قوشۇپ يەنە بىر مەبۇدقا ئىبادەت قىلىدىكەن، پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىدا ھېساب بېرىدۇ، كاپىرلار ھەقىقەتەن نىجات تاپمايدۇ[117]. «پەرۋەردىگارىم! مەغپىرەت قىلغىن، رەھىم قىلغىن، سەن رەھىم قىلغۇچىلارنىڭ ياخشىسىسەن» دېگىن[118].

* ئۇلار بىلال، خەبباب، سۇھەيبلەردىن ئىبارەت بولۇپ، ئۇلارنى ئەبۇجەھل ۋە ئۇنىڭ ھەمرالىرى مەسخىرە قىلاتتى.

سورة النور مدنية وهي أربع وستون آية وفيها تسعة ركوعات

بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمٰنِ الرَّحِيْمِ ○

سُوْرَةٌ اَنْزَلْنٰهَا وَفَرَضْنٰهَا وَاَنْزَلْنَا فِيْهَاۤ اٰيٰتٍ بَيِّنٰتٍ لَّعَلَّكُمْ تَذَكَّرُوْنَ ① اَلزَّانِيَةُ وَالزَّانِيْ فَاجْلِدُوْا كُلَّ وَاحِدٍ مِّنْهُمَا مِائَةَ جَلْدَةٍ ۪ وَّلَا تَاْخُذْكُمْ بِهِمَا رَاْفَةٌ فِيْ دِيْنِ اللّٰهِ اِنْ كُنْتُمْ تُؤْمِنُوْنَ بِاللّٰهِ وَالْيَوْمِ الْاٰخِرِ ۚ وَلْيَشْهَدْ عَذَابَهُمَا طَآئِفَةٌ مِّنَ الْمُؤْمِنِيْنَ ② اَلزَّانِيْ لَا يَنْكِحُ اِلَّا زَانِيَةً اَوْ مُشْرِكَةً ۫ وَّالزَّانِيَةُ لَا يَنْكِحُهَاۤ اِلَّا زَانٍ اَوْ مُشْرِكٌ ۚ وَحُرِّمَ ذٰلِكَ عَلَى الْمُؤْمِنِيْنَ ③ وَالَّذِيْنَ يَرْمُوْنَ الْمُحْصَنٰتِ ثُمَّ لَمْ يَاْتُوْا بِاَرْبَعَةِ شُهَدَآءَ فَاجْلِدُوْهُمْ ثَمٰنِيْنَ جَلْدَةً وَّلَا تَقْبَلُوْا لَهُمْ شَهَادَةً اَبَدًا ۚ وَاُولٰٓئِكَ هُمُ الْفٰسِقُوْنَ ④ اِلَّا الَّذِيْنَ تَابُوْا مِنْۢ بَعْدِ ذٰلِكَ وَاَصْلَحُوْا ۚ فَاِنَّ اللّٰهَ غَفُوْرٌ رَّحِيْمٌ ⑤ وَالَّذِيْنَ يَرْمُوْنَ اَزْوَاجَهُمْ وَلَمْ يَكُنْ لَّهُمْ شُهَدَآءُ اِلَّاۤ اَنْفُسُهُمْ فَشَهَادَةُ اَحَدِهِمْ اَرْبَعُ شَهٰدٰتٍۭ بِاللّٰهِ ۙ اِنَّهٗ لَمِنَ الصّٰدِقِيْنَ ⑥ وَالْخَامِسَةُ اَنَّ لَعْنَتَ اللّٰهِ عَلَيْهِ اِنْ كَانَ مِنَ الْكٰذِبِيْنَ ⑦

## 24 ـ سۈرە نۇر

مەدىنىدە نازىل بولغان، 64 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان **اللە** نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

(ئى مۇھەممەد!) بۇ بىر سۈرىدۇركى، ئۇنى بىز (ساڭا) نازىل قىلدۇق، ئۇنىڭدىكى (ئەھكاملارنى) پەرز قىلىپ بېكىتتۇق، (ئى مۆمىنلەر!) سىلەرنىڭ ۋەز ـ نەسىھەت ئېلىشىڭلار ئۈچۈن، ئۇنىڭدا (سىلەرنى ئەمەل قىلسۇن دەپ شەرىئەت ئەھكاملىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان) روشەن ئايەتلەرنى نازىل قىلدۇق[1]. زىنا قىلغۇچى ئايال ۋە زىنا قىلغۇچى ئەرنىڭ ھەر ـ بىرىنى يۈز دەررىدىن ئۇرۇڭلار، ئەگەر سىلەر **اللە** غا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان ئېيتىدىغان بولساڭلار، **اللە** نىڭ دىنىنىڭ (ئەھكامىنى ئىجرا قىلىشتا) ئۇلارغا رەھىم قىلماڭلار، ئۇلارنى جازالىغان چاغدا مۆمىنلەردىن بىر تۈركۈم كىشى ھازىر بولسۇن[2]. زىنا قىلغۇچى ئەر پەقەت زىنا قىلغۇچى ئايالنى ياكى مۇشرىك ئايالنىلا ئالىدۇ، زىنا قىلغۇچى ئايال پەقەت زىنا قىلغۇچى ئەرگە ياكى مۇشرىككىلا تېگىدۇ، ئۇ (يەنى زىنا) مۆمىنلەرگە ھارام قىلىندى[3]. ئىپپەتلىك ئاياللارنى زىنا بىلەن قارىلىغان، (بۇنىڭ راستلىقىغا ئادىل) تۆت گۇۋاھچىنى كەلتۈرەلمىگەن كىشىلەرنى 80 دەررە ئۇرۇڭلار (يەنى بىراۋغا زىنا بىلەن تۆھمەت چاپلىغان ھەربىر ئادەمنى قامچا ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەر بىلەن 80 نى ئۇرۇڭلار، چۈنكى ئۇلار ئەففە ئاياللارغا يالغاندىن تۆھمەت چاپلىغان ۋە كىشىلەرنىڭ ئابروينى تۆككەن ئادەملەردۇر)، ئۇلارنىڭ گۇۋاھلىقىنى (ئۇلار يالغانچىلىق ۋە تۆھمەت چاپلاش مەيدانىدا چىڭ تۇرىدىغانلا بولسا) ھەرگىز قوبۇل قىلماڭلار، ئۇلار پاسىقلاردۇر (يەنى ئۇلار بوھتان چاپلاشتىن ئىبارەت چوڭ گۇناھنى ئىشلىگەنلىكلىرى ئۈچۈن، **اللە** نىڭ ئىتائىتىدىن چىققۇچىلاردۇر)[4]. كېيىن تەۋبە قىلغان ۋە (ئەمەللىرىنى) تۈزەتكەنلەر (يەنى ئەففە ئاياللارغا قايتا تۆھمەت چاپلىمىغانلار) بۇنىڭدىن مۇستەسنا (ئۇلارنى كەچۈرۈڭلار، گۇۋاھلىقىنى قوبۇل قىلىڭلار)، چۈنكى **اللە** مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر (يەنى بەندە تەۋبە قىلىپ ئۆزىنى تۈزەتسە، ئۇنى **اللە** مەغپىرەت قىلىدۇ)، تولىمۇ مېھرىباندۇر[5]. خوتۇنلىرىنى زىنا بىلەن قارىلىغان ۋە ئۆزلىرىدىن باشقا گۇۋاھچىسى بولمىغانلار گۇۋاھلىق سۆزىنىڭ راست ئىكەنلىكىنى دەلىللەش ئۈچۈن، **اللە** نىڭ نامى بىلەن تۆت قېتىم قەسەم قىلسۇن[6]. بەشىنچى قېتىمدا: «ئەگەر يالغانچى بولسام ماڭا **اللە** نىڭ لەنىتى بولسۇن» دېسۇن[7].

وَيَدْرَؤُا عَنْهَا الْعَذَابَ أَنْ تَشْهَدَ أَرْبَعَ شَهَادَاتٍ بِاللَّهِ إِنَّهُ
لَمِنَ الْكَاذِبِينَ ﴿٨﴾ وَالْخَامِسَةَ أَنَّ غَضَبَ اللَّهِ عَلَيْهَا إِنْ كَانَ
مِنَ الصَّادِقِينَ ﴿٩﴾ وَلَوْلَا فَضْلُ اللَّهِ عَلَيْكُمْ وَرَحْمَتُهُ وَأَنَّ اللَّهَ
تَوَّابٌ حَكِيمٌ ﴿١٠﴾ إِنَّ الَّذِينَ جَاءُوا بِالْإِفْكِ عُصْبَةٌ مِنْكُمْ لَا
تَحْسَبُوهُ شَرًّا لَكُمْ بَلْ هُوَ خَيْرٌ لَكُمْ لِكُلِّ امْرِئٍ مِنْهُمْ مَا اكْتَسَبَ
مِنَ الْإِثْمِ وَالَّذِي تَوَلَّى كِبْرَهُ مِنْهُمْ لَهُ عَذَابٌ عَظِيمٌ ﴿١١﴾ لَوْلَا
إِذْ سَمِعْتُمُوهُ ظَنَّ الْمُؤْمِنُونَ وَالْمُؤْمِنَاتُ بِأَنْفُسِهِمْ خَيْرًا وَقَالُوا
هَذَا إِفْكٌ مُبِينٌ ﴿١٢﴾ لَوْلَا جَاءُوا عَلَيْهِ بِأَرْبَعَةِ شُهَدَاءَ فَإِذْ لَمْ يَأْتُوا
بِالشُّهَدَاءِ فَأُولَئِكَ عِنْدَ اللَّهِ هُمُ الْكَاذِبُونَ ﴿١٣﴾ وَلَوْلَا فَضْلُ اللَّهِ
عَلَيْكُمْ وَرَحْمَتُهُ فِي الدُّنْيَا وَالْآخِرَةِ لَمَسَّكُمْ فِي مَا أَفَضْتُمْ فِيهِ
عَذَابٌ عَظِيمٌ ﴿١٤﴾ إِذْ تَلَقَّوْنَهُ بِأَلْسِنَتِكُمْ وَتَقُولُونَ بِأَفْوَاهِكُمْ مَا
لَيْسَ لَكُمْ بِهِ عِلْمٌ وَتَحْسَبُونَهُ هَيِّنًا وَهُوَ عِنْدَ اللَّهِ عَظِيمٌ ﴿١٥﴾ وَ
لَوْلَا إِذْ سَمِعْتُمُوهُ قُلْتُمْ مَا يَكُونُ لَنَا أَنْ نَتَكَلَّمَ بِهَذَا سُبْحَانَكَ
هَذَا بُهْتَانٌ عَظِيمٌ ﴿١٦﴾ يَعِظُكُمُ اللَّهُ أَنْ تَعُودُوا لِمِثْلِهِ أَبَدًا إِنْ
كُنْتُمْ مُؤْمِنِينَ ﴿١٧﴾ وَيُبَيِّنُ اللَّهُ لَكُمُ الْآيَاتِ وَاللَّهُ عَلِيمٌ حَكِيمٌ ﴿١٨﴾

خوتۇن كىشى ئېرىنىڭ يالغانچى ئىكەنلىكىگە الله نىڭ نامى بىلەن تۆت قېتىم قەسەم ئىچسە، جازاغا تارتىلىشتىن ساقلاپ قېلىنىدۇ[8]. بەشىنچى قېتىمدا، ئۇ ئەگەر راستچىللاردىن بولسا (يەنى ئېرىمىنىڭ گېپى راست بولىدىغان بولسا) ماڭا الله نىڭ غەزىپى بولسۇن دەپ قەسەم قىلىدۇ[9]. ئەگەر سىلەرگە الله نىڭ پەزلى ۋە رەھمىتى بولمىسا ئىدى (چوقۇم رەسۋا بولاتتىڭلار)، الله تەۋبىنى بەكمۇ قوبۇل قىلغۇچىدۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر[10]. شۈبھىسىزكى، سىلەردىن بىر گۇرۇھ ئادەم (ئائىشەگە)بوھتان چاپلىدى. بۇ سىلەر ئۈچۈن يامان ئەمەستۇر، (سەۋر قىلغانلىقىڭلار بىلەن ساۋابقا ئېرىشىدىغانلىقىڭلار ئۈچۈن ۋە ئائىشە، سەفۋانلارنىڭ پاكلىقى ئاشكارا بولىدىغانلىقى ئۈچۈن) بەلكى ياخشىدۇر، بوھتان چاپلىغۇچىلاردىن كىمنىڭ قانچىلىك گۇناھى بولسا، ئۇنىڭغا شۇنچىلىك جازا بېرىلىدۇ، بوھتاننىڭ چوڭ قىسمىنى تارقاتقان ئادەم (يەنى ئابدۇللا ئىبنى ئۇبەي)قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ[11]. بوھتاننى ئاڭلىغان چاغلىرىڭلاردا ئەر-ئايال مۆمىنلەر نېمىشقا ئۆزلىرىنى ياخشى دەپ قاراپ، بۇ ئېنىق بوھتان دېمىدى؟[12] ئۇلار نېمىشقا تۆت نەپەر گۇۋاھچىنى كەلتۈرمىدى؟ گۇۋاھچىلارنى كەلتۈرەلمىگەن ئىكەن، ئۇلار الله نىڭ نەزىرىدە يالغانچى ھېسابلىنىدۇ[13]. سىلەرگە دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە الله نىڭ پەزلى ۋە مەرھەمىتى بولمىسا ئىدى، بوھتان چاپلىغىنىڭلار ئۈچۈن ئەلۋەتتە چوڭ ئازابقا دۇچار بولاتتىڭلار[14]. ئۆز ۋاقتىدا بوھتاننى تىلىڭلار بىلەن تارقاتتىڭلار، بىلمەيدىغان نەرسەڭلارنى ئېغىزىڭلارغا ئالدىڭلار، ئۇنى سەل چاغلىدىڭلار، ھالبۇكى، الله نىڭ نەزىرىدە، ئۇ چوڭ گۇناھتۇر[15]. ئۇنى ئاڭلىغان چېغىڭلاردا، نېمىشقا مۇنداق سۆزلەرنى قىلىش بىزگە مۇناسىپ ئەمەس، (ئى الله سەن پاكتۇرسەنكى، بۇ چوڭ بوھتاندۇر دېمىدىڭلار[16]. الله سىلەرگە نەسىھەت قىلىدۇكى، ئەگەر مۆمىن بولساڭلار، ھەرگىز قايتا مۇنداق سۆزلەرنى قىلماڭلار[17]. الله سىلەرگە (شەرىئەت ئەھكاملىرىنى ۋە گۈزەل ئەدەب-ئەخلاقلارنى كۆرسىتىپ بېرىدىغان) ئايەتلەرنى بايان قىلىدۇ، الله (بەندىلەرگە پايدىلىق ئىشلارنى) ئوبدان بىلگۈچىدۇر، (تەدبىر قوللىنىشتا ۋە شەرىئەتنى بەرپا قىلىشتا) ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر[18].

إِنَّ الَّذِينَ يُحِبُّونَ أَن تَشِيعَ الْفَاحِشَةُ فِي الَّذِينَ آمَنُوا لَهُمْ
عَذَابٌ أَلِيمٌ فِي الدُّنْيَا وَالْآخِرَةِ ۚ وَاللَّهُ يَعْلَمُ وَأَنتُمْ لَا تَعْلَمُونَ ﴿١٩﴾
وَلَوْلَا فَضْلُ اللَّهِ عَلَيْكُمْ وَرَحْمَتُهُ وَأَنَّ اللَّهَ رَءُوفٌ رَّحِيمٌ ﴿٢٠﴾
يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا لَا تَتَّبِعُوا خُطُوَاتِ الشَّيْطَانِ ۚ وَمَن يَتَّبِعْ خُطُوَاتِ
الشَّيْطَانِ فَإِنَّهُ يَأْمُرُ بِالْفَحْشَاءِ وَالْمُنكَرِ ۚ وَلَوْلَا فَضْلُ اللَّهِ عَلَيْكُمْ
وَرَحْمَتُهُ مَا زَكَىٰ مِنكُم مِّنْ أَحَدٍ أَبَدًا وَلَٰكِنَّ اللَّهَ يُزَكِّي مَن يَشَاءُ ۗ
وَاللَّهُ سَمِيعٌ عَلِيمٌ ﴿٢١﴾ وَلَا يَأْتَلِ أُولُو الْفَضْلِ مِنكُمْ وَالسَّعَةِ أَن
يُؤْتُوا أُولِي الْقُرْبَىٰ وَالْمَسَاكِينَ وَالْمُهَاجِرِينَ فِي سَبِيلِ اللَّهِ ۖ
وَلْيَعْفُوا وَلْيَصْفَحُوا ۗ أَلَا تُحِبُّونَ أَن يَغْفِرَ اللَّهُ لَكُمْ ۗ وَاللَّهُ غَفُورٌ
رَّحِيمٌ ﴿٢٢﴾ إِنَّ الَّذِينَ يَرْمُونَ الْمُحْصَنَاتِ الْغَافِلَاتِ الْمُؤْمِنَاتِ لُعِنُوا
فِي الدُّنْيَا وَالْآخِرَةِ وَلَهُمْ عَذَابٌ عَظِيمٌ ﴿٢٣﴾ يَوْمَ تَشْهَدُ عَلَيْهِمْ
أَلْسِنَتُهُمْ وَأَيْدِيهِمْ وَأَرْجُلُهُم بِمَا كَانُوا يَعْمَلُونَ ﴿٢٤﴾ يَوْمَئِذٍ يُوَفِّيهِمُ
اللَّهُ دِينَهُمُ الْحَقَّ وَيَعْلَمُونَ أَنَّ اللَّهَ هُوَ الْحَقُّ الْمُبِينُ ﴿٢٥﴾ الْخَبِيثَاتُ
لِلْخَبِيثِينَ وَالْخَبِيثُونَ لِلْخَبِيثَاتِ ۖ وَالطَّيِّبَاتُ لِلطَّيِّبِينَ وَالطَّيِّبُونَ
لِلطَّيِّبَاتِ ۚ أُولَٰئِكَ مُبَرَّءُونَ مِمَّا يَقُولُونَ ۖ لَهُم مَّغْفِرَةٌ وَرِزْقٌ كَرِيمٌ ﴿٢٦﴾

مۆمىنلەر ئۈستىدە يامان سۆزلەرنىڭ تارىلىشىنى ياقتۇرىدىغان ئادەملەر، شۈبھىسىزكى، دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە قاتتىق ئازابقا قالىدۇ، اللە (سىرلارنى ۋە نىيەتلەرنى) بىلىپ تۇرىدۇ، سىلەر بىلمەيسىلەر[19]. اللە نىڭ سىلەرگە پەزلى ۋە مەرھەمىتى بولمىسا ئىدى (سىلەرنى قاتتىق جازالايتتى)، اللە شەپقەتلىكتۇز، ناھايىتى مېھرىباندۇر[20]. ئى مۆمىنلەر! شەيتاننىڭ كەينىگە كىرمەڭلار، كىمكى شەيتاننىڭ كەينىگە كىرىدىكەن، شەيتان ئۇنى قەبىھ (سۆز-ھەرىكەتلەر)گە، يامان ئىشلارغا بۇيرۇيدۇ، اللە نىڭ سىلەرگە پەزلى ۋە مەرھەمىتى بولمىسا ئىدى، سىلەردىن ھېچ ئادەم ئەبەدىي پاك بولماس ئىدى ۋە لېكىن اللە خالىغان بەندىسىنى پاك قىلىدۇ، اللە سىلەرنىڭ (سۆزلىرىڭلارنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، (نىيەتلىرىڭلارنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر[21]. ئاراڭلاردا ئەھلى كەرەم ۋە دۆلەتمەن بولغانلار خىش-ئەقرىبالارغا، مىسكىنلەرگە ۋە دىن يولىدا ھىجرەت قىلغانلارغا (بىرنەرسە) بەرمەسلىككە قەسەم قىلمىسۇن، (ئۇلارنىڭ گۇناھىنى) ئەپۇ قىلسۇن، كەچۈرسۇن، اللە نىڭ سىلەرگە مەغپىرەت قىلىشىنى ياقتۇرمامسىلەر؟ اللە ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر[22]. يامان ئىشتىن بىخەۋەر ئىپپەتلىك مۆمىن ئاياللارغا قارا چاپلايدىغانلار دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە چوقۇم لەنەتكە ئۇچرايدۇ (يەنى اللە نىڭ رەھمىتىدىن يىراق قىلىنىدۇ)، ئۇلار قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ[23]. شۇ كۈندە (يەنى قىيامەت كۈنىدە) ئۇلارنىڭ تىللىرى، قوللىرى ۋە پۇتلىرى ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرىدىن ئۇلارنىڭ زىيىنىغا گۇۋاھلىق بېرىدۇ[24]. شۇ كۈندە اللە ئۇلارغا تولۇق تېگىشلىك جازاسىنى بېرىدۇ، ئۇلار اللە نىڭ ئاشكارا ھەق ئىكەنلىكىنى بىلىدۇ[25]. يامان ئاياللار يامان ئەرلەرگە لايىقتۇر، يامان ئەرلەر يامان ئاياللارغا لايىقتۇر، ياخشى ئاياللار ياخشى ئەرلەرگە لايىقتۇر، ياخشى ئەرلەر ياخشى ئاياللارغا لايىقتۇر، ئەنە شۇلار ئۇلارنىڭ چاپلىغان بوھتانلىرىدىن پاكتۇر، ئۇلار مەغپىرەتتىن، (نازۇنېمەتلىك جەننەتلەردىكى) ئېسىل رىزىقتىن بەھرىمەن بولىدۇ[26].

يا أيها الذين آمنوا لا تدخلوا بيوتا غير بيوتكم حتى تستأنسوا
وتسلموا على أهلها ذلكم خير لكم لعلكم تذكرون ﴿٢٧﴾ فإن لم تجدوا
فيها أحدا فلا تدخلوها حتى يؤذن لكم وإن قيل لكم ارجعوا
فارجعوا هو أزكى لكم والله بما تعملون عليم ﴿٢٨﴾ ليس عليكم جناح
أن تدخلوا بيوتا غير مسكونة فيها متاع لكم والله يعلم ما تبدون
وما تكتمون ﴿٢٩﴾ قل للمؤمنين يغضوا من أبصارهم ويحفظوا
فروجهم ذلك أزكى لهم إن الله خبير بما يصنعون ﴿٣٠﴾ وقل
للمؤمنات يغضضن من أبصارهن ويحفظن فروجهن ولا يبدين
زينتهن إلا ما ظهر منها وليضربن بخمرهن على جيوبهن ولا
يبدين زينتهن إلا لبعولتهن أو آبائهن أو آباء بعولتهن أو
أبنائهن أو أبناء بعولتهن أو إخوانهن أو بني إخوانهن أو
بني أخواتهن أو نسائهن أو ما ملكت أيمانهن أو التابعين غير
أولي الإربة من الرجال أو الطفل الذين لم يظهروا على
عورات النساء ولا يضربن بأرجلهن ليعلم ما يخفين من
زينتهن وتوبوا إلى الله جميعا أيه المؤمنون لعلكم تفلحون ﴿٣١﴾

ئى مۆمىنلەر! باشقىلارنىڭ ئۆيلىرىگە (كىرىشكە) ئىجازەت سورىمىغىچە ۋە ئۆي ئىگىسىگە سالام بەرمىگىچە كىرمەڭلار، ۋەز-نەسىھەت ئېلىشىڭلار (يەنى بۇ گۈزەل ئەخلاق-ئەدەبكە ئەمەل قىلىشىڭلار) ئۈچۈن بۇ (يەنى ئىجازەت سوراپ ۋە سالام بېرىپ كىرىش ئۇشتۇمتۇت كىرىشتىن) سىلەرگە ياخشىدۇر[27]. ئەگەر باشقىلارنىڭ ئۆيلىرىدە ھېچ ئادەم بولمىسا سىلەرگە ئىجازەت بېرىلمىگىچە كىرمەڭلار، ئەگەر سىلەرگە قايتىڭلار دېيىلسە، قايتىپ كېتىڭلار، قايتىپ كېتىش سىلەر ئۈچۈن ئەڭ ياخشىدۇر، الله سىلەرنىڭ قىلىدىغان ئەمەللىرىڭلارنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر[28]. شەخسى تۇرالغۇ بولمىغان (يەنى دۇكان-سارايلارغا ئوخشاش) ئۆيلەرگە ھاجىتىڭلار چۈشۈپ كىرسەڭلار، سىلەرگە ھېچ گۇناھ يوقتۇر. الله سىلەرنىڭ ئاشكارىلىغىنىڭلارنىمۇ، يوشۇرغىنىڭلارنىمۇ بىلىپ تۇرىدۇ[29]. مۆمىن ئەرلەرگە ئېيتقىنكى، (نامەھرەملەرگە) تىكىلىپ قارىمىسۇن، ئەۋرەتلىرىنى (زىنادىن) ساقلىسۇن، مۇنداق قىلىش ئۇلار ئۈچۈن ئەڭ ياخشىدۇر، الله ھەقىقەتەن ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرىدىن تولۇق خەۋەردار[30]. مۆمىنەلەرگە ئېيتقىنكى، نامەھرەملەرگە تىكىلىپ قارىمىسۇن، ئەۋرەتلىرىنى ياپسۇن، تاشقى زىننەتلىرىدىن باشقا زىننەتلىرىنى ئاشكارىلىمىسۇن، لېچەكلىرى بىلەن كۆكرەكلىرىنى ياپسۇن، (تاشقى زىننەتلىرىدىن باشقا) زىننەتلىرىنى ئەرلىرىدىن، ئاتىلىرىدىن، يا قېيىن ئاتىلىرىدىن، يا ئوغۇللىرىدىن، يا ئەرلىرىنىڭ ئوغۇللىرىدىن، يا ئۆز قېرىنداشلىرىدىن، يا قېرىنداشلىرىنىڭ ئوغۇللىرىدىن، يا ھەمشىرىلىرىنىڭ ئوغۇللىرىدىن، يا دىنداش ئاياللاردىن، يا قول ئاستىدىكى چۆرىلەردىن، يا خوتۇنلارغا ئېھتىياجى يوق خىزمەتچىلەر (يەنى قېرى، دەلدۈش بولغانلىقتىن جىنسىي شەھۋىتى يوقلار)دىن، يا ئاياللارنىڭ ئۇياتلىق جايلىرىنى ئۇقمايدىغان (يەنى بالاغەتكە يەتمىگەن) باللاردىن باشقا كىشىلەرگە كۆرسەتمىسۇن، زىننەتلىرىنى كىشىلەرگە بىلدۈرۈش ئۈچۈن ئاياغلىرىنى يەرگە ئۇرمىسۇن، ئى مۆمىنلەر! بەختكە ئېرىشىشىڭلار ئۈچۈن ھەممىڭلار اللهغا تەۋبە قىلىڭلار[31].

وَأَنكِحُوا الْأَيَامَىٰ مِنكُمْ وَالصَّالِحِينَ مِنْ عِبَادِكُمْ وَإِمَائِكُمْ ۚ إِن
يَكُونُوا فُقَرَاءَ يُغْنِهِمُ اللَّهُ مِن فَضْلِهِ ۗ وَاللَّهُ وَاسِعٌ عَلِيمٌ ﴿٣٢﴾
وَلْيَسْتَعْفِفِ الَّذِينَ لَا يَجِدُونَ نِكَاحًا حَتَّىٰ يُغْنِيَهُمُ اللَّهُ مِن
فَضْلِهِ ۗ وَالَّذِينَ يَبْتَغُونَ الْكِتَابَ مِمَّا مَلَكَتْ أَيْمَانُكُمْ فَكَاتِبُوهُمْ
إِنْ عَلِمْتُمْ فِيهِمْ خَيْرًا ۖ وَآتُوهُم مِّن مَّالِ اللَّهِ الَّذِي آتَاكُمْ ۚ وَلَا
تُكْرِهُوا فَتَيَاتِكُمْ عَلَى الْبِغَاءِ إِنْ أَرَدْنَ تَحَصُّنًا لِّتَبْتَغُوا عَرَضَ الْحَيَاةِ
الدُّنْيَا ۚ وَمَن يُكْرِههُّنَّ فَإِنَّ اللَّهَ مِن بَعْدِ إِكْرَاهِهِنَّ غَفُورٌ
رَّحِيمٌ ﴿٣٣﴾ وَلَقَدْ أَنزَلْنَا إِلَيْكُمْ آيَاتٍ مُّبَيِّنَاتٍ وَمَثَلًا مِّنَ الَّذِينَ
خَلَوْا مِن قَبْلِكُمْ وَمَوْعِظَةً لِّلْمُتَّقِينَ ﴿٣٤﴾ اللَّهُ نُورُ السَّمَاوَاتِ
وَالْأَرْضِ ۚ مَثَلُ نُورِهِ كَمِشْكَاةٍ فِيهَا مِصْبَاحٌ ۖ الْمِصْبَاحُ فِي
زُجَاجَةٍ ۖ الزُّجَاجَةُ كَأَنَّهَا كَوْكَبٌ دُرِّيٌّ يُوقَدُ مِن شَجَرَةٍ
مُّبَارَكَةٍ زَيْتُونَةٍ لَّا شَرْقِيَّةٍ وَلَا غَرْبِيَّةٍ يَكَادُ زَيْتُهَا يُضِيءُ وَلَوْ
لَمْ تَمْسَسْهُ نَارٌ ۚ نُّورٌ عَلَىٰ نُورٍ ۗ يَهْدِي اللَّهُ لِنُورِهِ مَن يَشَاءُ ۚ وَ
يَضْرِبُ اللَّهُ الْأَمْثَالَ لِلنَّاسِ ۗ وَاللَّهُ بِكُلِّ شَيْءٍ عَلِيمٌ ﴿٣٥﴾ فِي بُيُوتٍ أَذِنَ
اللَّهُ أَن تُرْفَعَ وَيُذْكَرَ فِيهَا اسْمُهُ يُسَبِّحُ لَهُ فِيهَا بِالْغُدُوِّ وَالْآصَالِ ﴿٣٦﴾

ئاراڭلاردىكى بويتاق ئەر، ئايال‌لارنىڭ ۋە ياخشى قۇل ۋە ياخشى چۆرىلىرىڭلارنىڭ بېشىنى ئوڭلاپ قويۇڭلار؛ ئەگەر ئۇلار يوقسۇز بولىدىغان بولسا (ئۇلارنىڭ يوقسۇزلۇقى سىلەرنىڭ ئۇلارنىڭ بېشىنى ئوڭلاپ قويۇشۇڭلارغا توسۇق بولمىسۇن)، **الله** ئۇلارنى ئۆز كەرىمى بىلەن باي قىلىدۇ، **الله** نىڭ (كەرىمى) كەڭدۇر، (**الله**) بەندىلەرنىڭ مەنپەئىتىنى بىلگۈچىدۇر[32] .. ئۆيلىنەلمەيدىغانلار **الله** ئۇلارنى ئۆز كەرىمى بىلەن باي قىلغۇچە، ئۆزلىرىنى ئىپ-پەتلىك تۇتسۇن، قۇللىرىڭلاردىن توختام تۈزۈشنى تىلەيدىغانلار (يەنى خوجىسىغا مۇئەييەن پۇل-مال تۆلەش شەرتى بىلەن ئۆزىنىڭ ئازاد قىلىنىشىنى تىلەيدىغانلار) بىلەن، ئەگەر ئۇلارنىڭ ساداقىتىنى بايقىساڭلار، توختام تۈزۈڭلار، سىلەرگە **الله** ئاتا قىلغان مال-مۈلۈكنىڭ بىر قىسمىنى (ئۆزلىرىنى ئازاد قىلىشقا ياردەم تەرىقىسىدە) ئۇلارغا بېرىڭلار، ئەگەر سىلەرنىڭ چۆرىلىرىڭلار ئىپپەتلىك بولۇشنى خالىسا، بۇ دۇنيانىڭ ئازغىنا مېلىنى دەپ ئۇلارنى پاھىشىغا مەجبۇرلىماڭلار، كىمكى ئۇلارنى پاھىشىغا مەجبۇرلايدىكەن، مەجبۇرلانغاندىن كېيىن **الله** ئۇلارنى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، (ئۇلارغا) رەھىم قىلغۇچىدۇر (يەنى پاھىشىغا مەجبۇرلانغان-لىقى ئۈچۈن، **الله** ئۇلارنى جاۋابكارلىققا تارتمايدۇ، مەجبۇرلىغۇچىلارنى قاتتىق جازالايدۇ)[33] .

(ئى مۆمىنلەر!) بىز سىلەرگە روشەن ئايەتلەرنى، سىلەردىن ئىلگىرى ئۆتكەن ئۈممەتلەردىن مىساللارنى ۋە تەقۋادارلار ئۈچۈن ۋەز-نەسىھەتلەرنى شەك-شۈبھىسىز نازىل قىلدۇق[34]. **الله** ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ نۇرىدۇر، **الله** نىڭ (مۆمىن بەندىسىنىڭ قەلبىدىكى) نۇرى خۇددى (چىراق قويىدىغان) تەكچىگە ئوخشايدۇ، ئۇنىڭدا چىراق باردۇر، چىراق شىشىنىڭ ئىچىدىدۇر، شىشە گويا نۇرلۇق يۇلتۇزدۇر، چىراق مۇبارەك زەيتۇن دەرىخىنىڭ (يېغى) بىلەن يورۇتۇلغان، ئۇ (يەنى زەيتۇن دەرىخى) شەرق تەرەپتىمۇ ئەمەس، غەرب تەرەپتىمۇ ئەمەس (سەھرادا ئوچۇقچىلىقتا بولۇپ، كۈن بويى ئۇنىڭغا كۈن نۇرى چۈشۈپ تۇرىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭ مېۋىسى پىشىپ يېتىلگەن بولىدۇ)، يېغى (ئەڭ سۈزۈك بولىدۇ، سۈزۈكلۈكىدىن) ئوت تەگمىسىمۇ يورۇپ كېتەيلا دەپ قالىدۇ، (ئوت بىلەن يورۇتۇلسا) نۇر ئۈستىگە نۇر قوشۇلىدۇ، **الله** خالىغان كىشىنى ئۇنىڭ نۇرىغا (يەنى قۇرئانغا) (ئەگىشىشكە) مۇۋەپپەق قىلىدۇ، **الله** (ئىبرەت ئالسۇن دەپ) كىشىلەرگە مىساللارنى (ئۇلارنىڭ پەمىگە يېقىنلاشتۇرۇپ) بايان قىلىدۇ، **الله** ھەممە نەرسىنى بىلگۈچىدۇر[35]. **الله** نىڭ ئۇلۇغلىنىشى ۋە ئىسمىنىڭ ياد ئېتىلىشى بۇيرۇلغان مەسجىدلەردە (مۆمىنلەر) ئەتىگەن-ئاخشامدا تەسبىھ ئېيتىپ تۇرىدۇ[36] .

ئۇلار شۇنداق ئەرلەركى، سودا-سېتىق ئۇلارنى الله نى زىكىر قىلىشتىن، ناماز ئۆتەشتىن، زاكات بېرىشتىن غەپلەتتە قالدۇرمايدۇ، ئۇلار دىللار ۋە كۆزلەر قالايمىقانلىشىپ كېتىدىغان كۈن (يەنى قىيامەت كۈنى) دىن قورقىدۇ (37) الله نى ئۆزلىرىنىڭ قىلغان ياخشى ئەمەللىرىگە مۇكاپات بەرسۇن ۋە ئۆزىنىڭ پەزلىدىن ئاشۇرۇپ بەرسۇن دەپ (ئۇلار شۇنداق ئىبادەتلەرنى قىلىدۇ) الله خالىغان ئادەمگە ھېسابسىز رىزىق بېرىدۇ (38). كاپىرلارنىڭ (ياخشى ئەمەل دەپ ئويلىغان) ئەمەللىرى باياۋاندىكى سەرابقا ئوخشايدۇ، تەشنا ئادەم ئۇنى سۇ دەپ گۇمان قىلىدۇ، ئۇنىڭ يېنىغا كەلسە ھېچ نەرسە كۆرۈنمەيدۇ (يەنى سۇ كۆرمەيدۇ)، ئۇ الله نىڭ ئۆز (ئەمەلىنىڭ) يېنىدا (كۆزىتىپ تۇرغۇچى) ئىكەنلىكىنى بايقايدۇ، الله ئۇنىڭ قىلمىشىغا تېگىشلىك جازا بېرىدۇ، الله تېز ھېساب ئالغۇچىدۇر (39). ياكى ئۇلارنىڭ (ياخشى دەپ گۇمان قىلغان) ئەمەللىرى چوڭقۇر دېڭىزدىكى قاراڭغۇلۇققا ئوخشايدۇ، ئۇنى (يەنى دېڭىزنى) قاتمۇقات دولقۇنلار ۋە دولقۇنلارنىڭ ئۈستىدىكى قارا بۇلۇتلار قاپلاپ تۇرىدۇ. (مانا بۇ) قاتمۇقات قاراڭغۇلۇقلاردۇر، (بۇ قاراڭغۇلۇققا گىرىپتار بولغۇچى) قولىنى ئۇزاتسا بارماقلىرىنى كۆرەلمەيدۇ، الله نۇر ئاتا قىلمىسا، كىم بولمىسۇن، نۇرنى كۆرەلمەيدۇ (يەنى الله ھىدايەت قىلمىغان ئادەم ھەرگىز ھىدايەت تاپمايدۇ) (40). الله غا ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكىلەرنىڭ ۋە قاناتلىرىنى كەرگەن ھالدا (ئۇچۇپ كېتىۋاتقان) قۇشلارنىڭ تەسبىھ ئېيتىدىغانلىقىنى سەن بىلمەمسەن؟ الله ھەر (مەخلۇق) نىڭ دۇئاسىنى ۋە تەسبىھىنى بىلىدۇ، الله ئۇلارنىڭ قىلىدىغان ئىشلىرىنى تولۇق بىلگۈچىدۇر (41). ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ پادىشاھلىقى الله غا خاستۇر، (خالايىقنىڭ) ئاخىر قايتىدىغان جايى الله نىڭ دەرگاھىدۇر (42). كۆرمەمسەنكى، الله بۇلۇتلارنى ھەيدەيدۇ، ئاندىن ئۇلارنى بىر-بىرىگە قوشىدۇ، ئاندىن ئۇلارنى توپلايدۇ، شۇنىڭ بىلەن بۇلۇتنىڭ ئارىسىدىن يامغۇر ياغقانلىقىنى كۆرىسەن، الله ئاسماندىكى تاغدەك بۇلۇتلاردىن مۆلدۈر ياغدۇرىدۇ، ئۇنى الله خالىغان ئادەمگە يەتكۈزىدۇ (يەنى ئۇنىڭ بىلەن خالىغان ئادەمنىڭ زىرائىتى، مېۋىسى ۋە چارۋىلىرىغا زىيان يەتكۈزىدۇ) ۋە ئۇنى (زىيىنىدىن) خالىغان ئادەمنى ساقلايدۇ، چاقماقنىڭ يورۇقى (قارىغۇچىلارنى) كۆزلىرىدىن ئايرىۋەتكىلى تاس قالىدۇ (43).

رِجَالٌ لَّا تُلْهِيهِمْ تِجَارَةٌ وَلَا بَيْعٌ عَن ذِكْرِ اللَّهِ وَإِقَامِ الصَّلَوٰةِ وَ
إِيتَآءِ الزَّكَوٰةِ ۙ يَخَافُونَ يَوْمًا تَتَقَلَّبُ فِيهِ الْقُلُوبُ وَالْأَبْصَارُ ﴿٣٧﴾
لِيَجْزِيَهُمُ اللَّهُ أَحْسَنَ مَا عَمِلُوا وَيَزِيدَهُم مِّن فَضْلِهِ ۗ وَاللَّهُ يَرْزُقُ
مَن يَشَآءُ بِغَيْرِ حِسَابٍ ﴿٣٨﴾ وَالَّذِينَ كَفَرُوا أَعْمَالُهُمْ كَسَرَابٍ
بِقِيعَةٍ يَحْسَبُهُ الظَّمْـَٔانُ مَآءً حَتَّىٰٓ إِذَا جَآءَهُ لَمْ يَجِدْهُ شَيْـًٔا وَ
وَجَدَ اللَّهَ عِندَهُ فَوَفَّىٰهُ حِسَابَهُ ۗ وَاللَّهُ سَرِيعُ الْحِسَابِ ﴿٣٩﴾ أَوْ
كَظُلُمَٰتٍ فِى بَحْرٍ لُّجِّىٍّ يَغْشَىٰهُ مَوْجٌ مِّن فَوْقِهِ مَوْجٌ مِّن فَوْقِهِ
سَحَابٌ ۚ ظُلُمَٰتٌۢ بَعْضُهَا فَوْقَ بَعْضٍ إِذَآ أَخْرَجَ يَدَهُ لَمْ يَكَدْ
يَرَىٰهَا ۗ وَمَن لَّمْ يَجْعَلِ اللَّهُ لَهُ نُورًا فَمَا لَهُ مِن نُّورٍ ﴿٤٠﴾ أَلَمْ تَرَ أَنَّ
اللَّهَ يُسَبِّحُ لَهُ مَن فِى السَّمَٰوَٰتِ وَالْأَرْضِ وَالطَّيْرُ صَٰٓفَّٰتٍ ۖ كُلٌّ قَدْ
عَلِمَ صَلَاتَهُ وَتَسْبِيحَهُ ۗ وَاللَّهُ عَلِيمٌۢ بِمَا يَفْعَلُونَ ﴿٤١﴾ وَلِلَّهِ مُلْكُ
السَّمَٰوَٰتِ وَالْأَرْضِ ۖ وَإِلَى اللَّهِ الْمَصِيرُ ﴿٤٢﴾ أَلَمْ تَرَ أَنَّ اللَّهَ يُزْجِى سَحَابًا ثُمَّ
يُؤَلِّفُ بَيْنَهُ ثُمَّ يَجْعَلُهُ رُكَامًا فَتَرَى الْوَدْقَ يَخْرُجُ مِنْ خِلَٰلِهِ وَيُنَزِّلُ
مِنَ السَّمَآءِ مِن جِبَالٍ فِيهَا مِنۢ بَرَدٍ فَيُصِيبُ بِهِ مَن يَشَآءُ وَ
يَصْرِفُهُ عَن مَّن يَشَآءُ ۖ يَكَادُ سَنَا بَرْقِهِ يَذْهَبُ بِالْأَبْصَٰرِ ﴿٤٣﴾

يُقَلِّبُ اللّٰهُ الَّيْلَ وَالنَّهَارَ ۭ اِنَّ فِيْ ذٰلِكَ لَعِبْرَةً لِّاُولِي الْاَبْصَارِ ﴿٤٤﴾
وَاللّٰهُ خَلَقَ كُلَّ دَاۗبَّةٍ مِّنْ مَّاۗءٍ ۚ فَمِنْهُمْ مَّنْ يَّمْشِيْ عَلٰي بَطْنِهٖ ۚ وَمِنْهُمْ
مَّنْ يَّمْشِيْ عَلٰي رِجْلَيْنِ ۚ وَمِنْهُمْ مَّنْ يَّمْشِيْ عَلٰٓي اَرْبَعٍ ۭ يَخْلُقُ اللّٰهُ مَا
يَشَاۗءُ ۭ اِنَّ اللّٰهَ عَلٰي كُلِّ شَيْءٍ قَدِيْرٌ ﴿٤٥﴾ لَقَدْ اَنْزَلْنَآ اٰيٰتٍ مُّبَيِّنٰتٍ ۭ وَ
اللّٰهُ يَهْدِيْ مَنْ يَّشَاۗءُ اِلٰي صِرَاطٍ مُّسْتَقِيْمٍ ﴿٤٦﴾ وَيَقُوْلُوْنَ اٰمَنَّا
بِاللّٰهِ وَبِالرَّسُوْلِ وَاَطَعْنَا ثُمَّ يَتَوَلّٰى فَرِيْقٌ مِّنْهُمْ مِّنْۢ بَعْدِ
ذٰلِكَ ۭ وَمَآ اُولٰۗىِٕكَ بِالْمُؤْمِنِيْنَ ﴿٤٧﴾ وَاِذَا دُعُوْٓا اِلَى اللّٰهِ وَرَسُوْلِهٖ
لِيَحْكُمَ بَيْنَهُمْ اِذَا فَرِيْقٌ مِّنْهُمْ مُّعْرِضُوْنَ ﴿٤٨﴾ وَاِنْ يَّكُنْ لَّهُمُ الْحَقُّ
يَاْتُوْٓا اِلَيْهِ مُذْعِنِيْنَ ﴿٤٩﴾ اَفِيْ قُلُوْبِهِمْ مَّرَضٌ اَمِ ارْتَابُوْٓا اَمْ
يَخَافُوْنَ اَنْ يَّحِيْفَ اللّٰهُ عَلَيْهِمْ وَرَسُوْلُهٗ ۭ بَلْ اُولٰۗىِٕكَ هُمُ الظّٰلِمُوْنَ ﴿٥٠﴾
اِنَّمَا كَانَ قَوْلَ الْمُؤْمِنِيْنَ اِذَا دُعُوْٓا اِلَى اللّٰهِ وَرَسُوْلِهٖ لِيَحْكُمَ
بَيْنَهُمْ اَنْ يَّقُوْلُوْا سَمِعْنَا وَاَطَعْنَا ۭ وَاُولٰۗىِٕكَ هُمُ الْمُفْلِحُوْنَ ﴿٥١﴾ وَمَنْ
يُّطِعِ اللّٰهَ وَرَسُوْلَهٗ وَيَخْشَ اللّٰهَ وَيَتَّقْهِ فَاُولٰۗىِٕكَ هُمُ الْفَاۗىِٕزُوْنَ ﴿٥٢﴾
وَاَقْسَمُوْا بِاللّٰهِ جَهْدَ اَيْمَانِهِمْ لَىِٕنْ اَمَرْتَهُمْ لَيَخْرُجُنَّ ۭ قُلْ لَّا
تُقْسِمُوْا ۚ طَاعَةٌ مَّعْرُوْفَةٌ ۭ اِنَّ اللّٰهَ خَبِيْرٌۢ بِمَا تَعْمَلُوْنَ ﴿٥٣﴾

اللّٰه كېچە بىلەن كۈندۈزنى ئالماشتۇرۇپ تۇرىدۇ، بۇنىڭدا ئەقىل ئىگىلىرى ئۈچۈن ئەلۋەتتە ئىبرەت بار[44]. اللّٰه ھەربىر جانىدارنى سۇدىن ياراتتى، ئۇلارنىڭ بەزىسى قورسىقى بىلەن ماڭىدۇ، بەزىسى ئىككى پۇت بىلەن ماڭىدۇ، بەزىسى تۆت پۇت بىلەن ماڭىدۇ، اللّٰه خالىغان مەخلۇقاتلارنى يارىتىدۇ، اللّٰه ھەقىقەتەن ھەر نەرسىگە قادىردۇر[45]. شۈبھىسىزكى، بىز روشەن ئايەتلەرنى نازىل قىلدۇق، اللّٰه ئۆزى خالىغان كىشىلەرنى توغرا يولغا باشلايدۇ[46]. (مۇناپىقلار) «اللّٰهغا ۋە پەيغەمبەرگە ئىمان ئېيتتۇق ۋە ئىتائەت قىلدۇق» دېيىشىدۇ، ئاندىن ئۇلاردىن بىر جامائە شۇنىڭدىن (يەنى ئىماننى دەۋا قىلغاندىن) كېيىن، (شەرىئەت ھۆكمىدىن) يۈز ئۆرۈيدۇ، ئۇلار (ھەقىقەتتە) مۆمىن ئەمەس[47]. ئۇلارنىڭ ئارىسىدا (پەيغەمبەر) ھۆكۈم چىقىرىش ئۈچۈن، ئۇلار اللّٰه نىڭ ۋە پەيغەمبەرنىڭ (ھۆكمىگە) چاقىرىلسا، ئۇلاردىن بىر جامائە (پەيغەمبەرنىڭ ئالدىغا ھازىر بولۇشتىن) باش تارتىدۇ[48]. ئەگەر ھەقىقەت ئۇلارنىڭ تەرىپىدە بولىدىغان بولسا (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەق ھۆكۈم چىقىرىدىغانلىقىنى بىلىدىغانلىقلىرى ئۈچۈن)، پەيغەمبەرگە بويسۇنغان ھالدا كېلىشىدۇ[49]. ئۇلارنىڭ دىللىرىدا (مۇناپىقلىق) ئىللىتى بارمۇ؟ يا (مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىدىن) گۇمانلىنامدۇ؟ يا اللّٰه نىڭ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىنىڭ ئۇلارغا ئادىل بولماسلىقىدىن قورقامدۇ؟ ياق، ئۇلار (رەسۇلۇللانىڭ ھۆكمىدىن باش تارتقانلىقلىرى ئۈچۈن) زالىمدۇر[50]. (پەيغەمبەر) مۆمىنلەرنىڭ ئارىسىدا ھۆكۈم چىقىرىش ئۈچۈن، ئۇلار اللّٰه غا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە چاقىرىلغان چاغدا ئۇلار: «ئاڭلىدۇق ۋە ئىتائەت قىلدۇق» دېيىشلىرى كېرەك، مانا شۇنداق كىشىلەر مەقسەتكە ئېرىشكۈچىلەردۇر[51]. اللّٰه غا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىتائەت قىلغان اللّٰه دىن قورققان ۋە ئۇنىڭغا تەقۋادارلىق قىلغان كىشىلەر بەختكە ئېرىشكۈچىلەردۇر[52]. (مۇناپىقلار) ئەگەر سەن ئۇلارنى (جىھادقا) چىقىشقا ئەمر قىلساڭ، چوقۇم چىقىدىغانلىقىغا اللّٰه بىلەن كۈچلۈك قەسەم قىلىدۇ. ئېيتقىنكى، «قەسەم قىلماڭلار، (قەسىمىڭلار يالغان، سىلەردىن تەلەپ قىلىنىدىغىنى) سادىقەتلىك بىلەن ئىتائەت قىلىشتۇر، اللّٰه سىلەرنىڭ قىلمىشىڭلاردىن ھەقىقەتەن خەۋەرداردۇر»[53].

قُلْ اَطِيْعُوا اللّٰهَ وَاَطِيْعُوا الرَّسُوْلَ ۚ فَاِنْ تَوَلَّوْا فَاِنَّمَا عَلَيْهِ مَا حُمِّلَ وَعَلَيْكُمْ مَّا حُمِّلْتُمْ ؕ وَاِنْ تُطِيْعُوْهُ تَهْتَدُوْا ؕ وَمَا عَلَى الرَّسُوْلِ اِلَّا الْبَلٰغُ الْمُبِيْنُ ﴿٥٤﴾ وَعَدَ اللّٰهُ الَّذِيْنَ اٰمَنُوْا مِنْكُمْ وَعَمِلُوا الصّٰلِحٰتِ لَيَسْتَخْلِفَنَّهُمْ فِى الْاَرْضِ كَمَا اسْتَخْلَفَ الَّذِيْنَ مِنْ قَبْلِهِمْ ۪ وَلَيُمَكِّنَنَّ لَهُمْ دِيْنَهُمُ الَّذِى ارْتَضٰى لَهُمْ وَلَيُبَدِّلَنَّهُمْ مِّنْۢ بَعْدِ خَوْفِهِمْ اَمْنًا ؕ يَعْبُدُوْنَنِىْ لَا يُشْرِكُوْنَ بِىْ شَيْـًٔا ؕ وَمَنْ كَفَرَ بَعْدَ ذٰلِكَ فَاُولٰٓئِكَ هُمُ الْفٰسِقُوْنَ ﴿٥٥﴾ وَاَقِيْمُوا الصَّلٰوةَ وَاٰتُوا الزَّكٰوةَ وَاَطِيْعُوا الرَّسُوْلَ لَعَلَّكُمْ تُرْحَمُوْنَ ﴿٥٦﴾ لَا تَحْسَبَنَّ الَّذِيْنَ كَفَرُوْا مُعْجِزِيْنَ فِى الْاَرْضِ ۚ وَمَاْوٰىهُمُ النَّارُ ؕ وَلَبِئْسَ الْمَصِيْرُ ﴿٥٧﴾ يٰۤاَيُّهَا الَّذِيْنَ اٰمَنُوْا لِيَسْتَاْذِنْكُمُ الَّذِيْنَ مَلَكَتْ اَيْمَانُكُمْ وَالَّذِيْنَ لَمْ يَبْلُغُوا الْحُلُمَ مِنْكُمْ ثَلٰثَ مَرّٰتٍ ؕ مِنْ قَبْلِ صَلٰوةِ الْفَجْرِ وَحِيْنَ تَضَعُوْنَ ثِيَابَكُمْ مِّنَ الظَّهِيْرَةِ وَمِنْۢ بَعْدِ صَلٰوةِ الْعِشَآءِ ؕ ثَلٰثُ عَوْرٰتٍ لَّكُمْ ؕ لَيْسَ عَلَيْكُمْ وَلَا عَلَيْهِمْ جُنَاحٌۢ بَعْدَهُنَّ ؕ طَوّٰفُوْنَ عَلَيْكُمْ بَعْضُكُمْ عَلٰى بَعْضٍ ؕ كَذٰلِكَ يُبَيِّنُ اللّٰهُ لَكُمُ الْاٰيٰتِ ؕ وَاللّٰهُ عَلِيْمٌ حَكِيْمٌ ﴿٥٨﴾

ئېيتقىنكى، الله غا ئىتائەت قىلىڭلار، پەيغەمبەرگە ئىتائەت قىلىڭلار، ئەگەر ئۇلار (الله غا ئىتائەت قىلىشتىن) باش تارتسا، پەيغەمبەرنىڭ ئەلچىلىكنى يەتكۈزۈش مەسئۇلىيىتى بار، سىلەرنىڭ ئىتائەت قىلىش مەسئۇلىيىتىڭلار بار، ئەگەر پەيغەمبەرنىڭ (ئەمرىگە) ئىتائەت قىلساڭلار، ھىدايەت تاپىسىلەر، پەيغەمبەرنىڭ پەقەت چۈشىنىشلىك قىلىپ تەبلىغ قىلىش مەسئۇلىيىتى بار» [54]. الله ئىچىڭلاردىكى ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان كىشىلەرگە، ئۇلاردىن بۇرۇن ئۆتكەنلەرنى زېمىندا ھۆكۈمران قىلغاندەك، ئۇلارنىمۇ چوقۇم ھۆكۈمران قىلىشنى، ئۇلار ئۈچۈن تاللىغان دىنىنى چوقۇم مۇستەھكەم قىلىپ بېرىشنى ۋە ئۇلارنىڭ قورقۇنچىسىنى ئامانلىققا ئايلاندۇرۇپ بېرىشنى ۋەدە قىلدى، ئۇلار ماڭا ئىبادەت قىلىدۇ، ماڭا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەيدۇ، شۇ ۋەدىدىن كېيىن كاپىر بولغانلار الله نىڭ ئىتائىتىدىن چىققۇچىلاردۇر [55]. الله نىڭ رەھمىتىگە ئېرىشىشىڭلار ئۈچۈن ناماز ئوقۇڭلار، زاكات بېرىڭلار، پەيغەمبەرگە ئىتائەت قىلىڭلار [56]. كاپىرلارنى زېمىندا الله نىڭ ئازابىدىن قېچىپ قۇتۇلالايدۇ دەپ ئويلىمىغىن، ئۇلارنىڭ جايى دوزاخ بولىدۇ، دوزاخ نېمىدېگەن يامان جاي! [57] ئى مۆمىنلەر! سىلەرنىڭ قۇللىرىڭلار، چۆرىلىرىڭلار ۋە ئىچىڭلاردىكى بالاغەتكە يەتمىگەن بالىلار ناماز بامداتتىن بۇرۇن، چۈشتە (ئۇخلاش ئۈچۈن) كىيىمىڭلارنى سالغان چېغىڭلاردا ۋە خۇپتەندىن كېيىن (مۇشۇنداق) ئۈچ ۋاقىتتا (يېنىڭلارغا كىرسە) سىلەردىن ئىجازەت سورىسۇن، (بۇ ئۈچ ۋاقىت سىلەرنىڭ ئەۋرەتىڭلار (ئېچىلىپ قالىدىغان ۋاقىتتۇر)، بۇ ئۈچ ۋاقىتتىن باشقا ۋاقىتلاردا (ئۇلار سىلەرگە كىرسە) سىلەرگىمۇ، ئۇلارغىمۇ ھېچ گۇناھ بولمايدۇ، سىلەر بىر-بىرىڭلار بىلەن بېرىش-كېلىش قىلىپ تۇرىسىلەر، اللّٰه سىلەرگە ئايەتلەرنى (يەنى شەرئىي ئەھكاملىرىنى) ئەنە شۇنداق بايان قىلىدۇ، اللّٰه ھەممىنى بىلگۈچىدۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر [58].

وإذا بلغ الأطفال منكم الحلم فليستأذنوا كما
استأذن الذين من قبلهم كذلك يبين الله لكم
آياته والله عليم حكيم ﴿٥٩﴾ والقواعد من النساء التي
لا يرجون نكاحا فليس عليهن جناح أن يضعن
ثيابهن غير متبرجات بزينة وأن يستعففن
خير لهن والله سميع عليم ﴿٦٠﴾ ليس على الأعمى
حرج ولا على الأعرج حرج ولا على المريض حرج
ولا على أنفسكم أن تأكلوا من بيوتكم أو
بيوت آبائكم أو بيوت أمهاتكم أو بيوت إخوانكم
أو بيوت أخواتكم أو بيوت أعمامكم أو بيوت عماتكم
أو بيوت أخوالكم أو بيوت خالاتكم أو ما ملكتم
مفاتحه أو صديقكم ليس عليكم جناح أن
تأكلوا جميعا أو أشتاتا فإذا دخلتم بيوتا
فسلموا على أنفسكم تحية من عند الله مباركة
طيبة كذلك يبين الله لكم الآيات لعلكم تعقلون ﴿٦١﴾

كىچىك بالىلىرىڭلار بالاغەتكە يەتكەندە، ئۇلار ئىلگىرىكىلەر (يەنى چوڭلار كىرىشتە) ئىجازەت سورىغاندەك (ئۆيگە كىرىشتە ھەممە ۋاقىت) ئىجازەت سورىسۇن، **الله** ئايەتلىرىنى (دىنىنىڭ ئىشلىرىنى) سىلەرگە شۇنداق بايان قىلىدۇ، **الله** ھەممىنى بىلگۈچىدۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر[59]. ياتلىق بولۇشنى خالىمايدىغان ياشانغان ئاياللار زىننەتلىرىنى ئاشكارىلىمىغان ھالدا (رىدا، نىمچىغا ئوخشاش) تاشقى كىيىملىرىنى سېلىۋەتسە (ئەرلەرنىڭ ئالدىدا ئادەتتىكى كىيىملىرى بىلەن يۈرسە)، ھېچ گۇناھ يوقتۇر، تاشقى كىيىملىرىنى سېلىۋېتىشتىن ساقلانسا ئۇلار ئۈچۈن ياخشىدۇر **الله** ھەممىنى ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، بىلىپ تۇرغۇچىدۇر[60]. (جىھادقا چىقالمىسا) ئەماغا گۇناھ يوقتۇر، توكۇرغا گۇناھ يوقتۇر، كېسەلگە گۇناھ يوقتۇر. (ئى ئىنسانلار!) سىلەر ئۆز ئۆيلىرىڭلاردا (يەنى ئەرلىرىڭلارنىڭ، ئاياللىرىڭلارنىڭ ئۆيلىرىدە) ئاتىلىرىڭلارنىڭ ئۆيلىرىدە، ئانىلىرىڭلارنىڭ ئۆيلىرىدە، قېرىنداشلىرىڭلارنىڭ ئۆيلىرىدە، ھەمشىرەڭلارنىڭ ئۆيلىرىدە، يا ئاتاڭلارنىڭ قېرىنداشلىرىنىڭ ئۆيلىرىدە، ئاتاڭلارنىڭ ھەمشىرىلىرىنىڭ ئۆيلىرىدە، يا ئاناڭلارنىڭ قېرىنداشلىرىنىڭ ئۆيلىرىدە، يا ئاناڭلارنىڭ ھەمشىرىلىرىنىڭ ئۆيلىرىدە، يا سىلەر ئاچقۇچلىرىنى باشقۇرىدىغانلارنىڭ* ئۆيلىرىدە (يەنى ئۆي ئىگىسى سىرتقا چىقىپ كېتىپ، ئۆي بىلەن ئاچقۇچىنى سىلەرگە تاپشۇرغانلارنىڭ ئۆيلىرىدە)، يا دوستلىرىڭلارنىڭ ئۆيلىرىدە (ئىجازەتسىز) بىرەر نېمە يېسەڭلار گۇناھ يوقتۇر، سىلەر توپلىشىپ يېسەڭلارمۇ، يا يەككە يېسەڭلارمۇ گۇناھ يوقتۇر، سىلەر ئۆيلەرگە كىرگەن چېغىڭلاردا ئۆزەڭلارغا (يەنى ئۆيدىكى كىشىلەرگە) **الله** بەلگىلىگەن مۇبارەك، پاك سالامنى بېرىڭلار، (يەنى ئەسسالامۇئەلەيكۇم دەڭلار) **الله** سىلەرنى چۈشەنسۇن دەپ ئايەتلەرنى مۇشۇنداق بايان قىلىدۇ[61].

* مۇسۇلمانلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە غازاتقا چىققان ۋاقىتلىرىدا ئۆيلىرىنىڭ ئاچقۇچلىرىنى باشقىلارغا بېرىپ، ئۇلارنىڭ ئۆيلىرىگە قاراپ قويۇشنى ۋە ئۆيلىرىدىكى نەرسىلەردىن يېيىشكە بولىدىغانلىقىنى ئېيتاتتى، لېكىن ئۆيگە قارىغۇچىلار ئۆيلەردىن يېسەك بولمايدۇ دەپ قارايتتى، بۇ توغرىدا بۇ ئايەت نازىل بولغان.

إنما المؤمنون الذين آمنوا بالله ورسوله وإذا كانوا
معه على أمر جامع لم يذهبوا حتى يستأذنوه إن
الذين يستأذنونك أولئك الذين يؤمنون بالله ورسوله
فإذا استأذنوك لبعض شأنهم فأذن لمن شئت منهم
واستغفر لهم الله إن الله غفور رحيم ﴿٦٢﴾ لا تجعلوا دعاء
الرسول بينكم كدعاء بعضكم بعضا قد يعلم الله الذين
يتسللون منكم لواذا فليحذر الذين يخالفون عن أمره
أن تصيبهم فتنة أو يصيبهم عذاب أليم ﴿٦٣﴾ ألا إن لله ما
في السماوات والأرض قد يعلم ما أنتم عليه ويوم
يرجعون إليه فينبئهم بما عملوا والله بكل شيء عليم ﴿٦٤﴾

سورة الفرقان مكية

بسم الله الرحمن الرحيم
تبارك الذي نزل الفرقان على عبده ليكون للعالمين نذيرا ﴿١﴾
الذي له ملك السماوات والأرض ولم يتخذ ولدا ولم يكن
له شريك في الملك وخلق كل شيء فقدره تقديرا ﴿٢﴾

اللە غا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىمان ئېيتقان كىشىلەر كامىل مۆمىنلەردۇر، ئۇلار (مۇسۇلمانلارغا پايدىلىق) بىر ئىش ئۈستىدە (مەسلىھەتلىشىش ئۈچۈن) پەيغەمبەر بىلەن جەم بولغان چاغلىرىدا، پەيغەمبەردىن ئىجازەت سورىمىغىچە كېتىپ قالمايدۇ، سەندىن ئىجازەت سورايدىغانلار اللە غا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىمان ئېيتىدىغان كىشىلەردۇر، بەزى شەخسىي ئىش ئۈچۈن ئۇلار سەندىن ئىجازەت سورىسا، ئۇلارنىڭ ئىچىدىن سەن خالىغان ئادەملەرگە ئىجازەت بەرگىن، ئۇلارغا سەن اللە دىن مەغپىرەت تىلىگىن، اللە ھەقىقەتەن ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر[62]. (ئى مۆمىنلەر!) پەيغەمبەرنى سىلەر بىر ـ بىرىڭلارنى چاقىرغاندەك چاقىرماڭلار، سىلەردىن (پەيغەمبەرنىڭ سۆھبىتىدىن) ئاستا سۇغۇرۇلۇپ غىپپىدە چىقىپ كەتكەنلەرنى اللە ئەلۋەتتە بىلىدۇ، پەيغەمـ ـبەرنىڭ ئەمرىگە خىلاپلىق قىلغۇچىلار (دۇنيادا چوڭ بىر) پىتنىگە يولۇقۇشتىن، يا (ئاخىرەتتە) قاتتىق بىر ئازابقا دۇچار بولۇشتىن قورقسۇن[63]. بىلىڭلاركى، ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى اللەنىڭدۇر (يەنى اللەنىڭ مۈلكىدۇر، اللە نىڭ مەخلۇقاتىدۇر، اللە نىڭ تەسەررۇپى ئاستىدىدۇر)، اللە سىلەرنىڭ ئەمەلىي ئەھۋالىڭلارنى بىلىپ تۇرىدۇ، بەندىلەر اللەنىڭ دەرگاھىغا قايتۇرۇلىدىغان كۈندە (يەنى قىيامەت كۈندە) اللە ئۇلارنىڭ قىلغان ئىشلىرىنى ئۇلارغا ئېيتىپ بېرىدۇ، اللە ھەممە نەرسىنى بىلگۈچىدۇر[64].

## 25 ـ سۈرە فۇرقان

مەككىدە نازىل بولغان، 77 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللە نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

پۈتۈن جاھان ئەھلىنى (اللەنىڭ ئازابىدىن) ئاگاھلاندۇرغۇچى بولۇشى ئۈچۈن، بەندىسىگە (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا) ھەق بىلەن باتىلنى ئايرىغۇچى قۇرئاننى نازىل قىلغان اللە نىڭ بەرىكىتى بۈيۈكتۇر[1]. ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ پادىشاھلىقى اللە غا خاستۇر، اللە نىڭ بالىسى يوقتۇر، پادىشاھلىقتا شېرىكىمۇ يوقتۇر، اللە ھەممە نەرسىنى ياراتتى، ئاندىن (ئۆزىنىڭ خاھىشى بويىچە) ئۇنىڭغا مۇناسىپ ئۆلچەمنى بەلگىلىدى[2].

وَاتَّخَذُوا مِن دُونِهِ آلِهَةً لَّا يَخْلُقُونَ شَيْئًا وَهُمْ يُخْلَقُونَ
وَلَا يَمْلِكُونَ لِأَنفُسِهِمْ ضَرًّا وَلَا نَفْعًا وَلَا يَمْلِكُونَ مَوْتًا
وَلَا حَيَاةً وَلَا نُشُورًا ﴿٣﴾ وَقَالَ الَّذِينَ كَفَرُوا إِنْ هَٰذَا إِلَّا
إِفْكٌ افْتَرَاهُ وَأَعَانَهُ عَلَيْهِ قَوْمٌ آخَرُونَ ۖ فَقَدْ جَاءُوا
ظُلْمًا وَزُورًا ﴿٤﴾ وَقَالُوا أَسَاطِيرُ الْأَوَّلِينَ اكْتَتَبَهَا فَهِيَ
تُمْلَىٰ عَلَيْهِ بُكْرَةً وَأَصِيلًا ﴿٥﴾ قُلْ أَنزَلَهُ الَّذِي يَعْلَمُ السِّرَّ
فِي السَّمَاوَاتِ وَالْأَرْضِ ۚ إِنَّهُ كَانَ غَفُورًا رَّحِيمًا ﴿٦﴾ وَقَالُوا
مَالِ هَٰذَا الرَّسُولِ يَأْكُلُ الطَّعَامَ وَيَمْشِي فِي الْأَسْوَاقِ ۙ
لَوْلَا أُنزِلَ إِلَيْهِ مَلَكٌ فَيَكُونَ مَعَهُ نَذِيرًا ﴿٧﴾ أَوْ يُلْقَىٰ
إِلَيْهِ كَنزٌ أَوْ تَكُونُ لَهُ جَنَّةٌ يَأْكُلُ مِنْهَا ۚ وَقَالَ الظَّالِمُونَ
إِن تَتَّبِعُونَ إِلَّا رَجُلًا مَّسْحُورًا ﴿٨﴾ انظُرْ كَيْفَ ضَرَبُوا لَكَ
الْأَمْثَالَ فَضَلُّوا فَلَا يَسْتَطِيعُونَ سَبِيلًا ﴿٩﴾ تَبَارَكَ الَّذِي
إِن شَاءَ جَعَلَ لَكَ خَيْرًا مِّن ذَٰلِكَ جَنَّاتٍ تَجْرِي
مِن تَحْتِهَا الْأَنْهَارُ وَيَجْعَل لَّكَ قُصُورًا ﴿١٠﴾ بَلْ كَذَّبُوا
بِالسَّاعَةِ ۖ وَأَعْتَدْنَا لِمَن كَذَّبَ بِالسَّاعَةِ سَعِيرًا ﴿١١﴾

مۇشرىكلار اللە نى قويۇپ ھېچ نەرسىنى يارىتالمايدىغان ۋە ئۆزلىرى يارىتىلغان ئىلاھلار (يەنى بۇتلار)غا ئىبادەت قىلدى. ئۇلار (يەنى بۇتلار) ئۆزلىرىدىن بىرەر زىياننى دەپئى قىلالمايدۇ، ئۆزلىرىگە بىرەر پايدىنى كەلتۈرەلمەيدۇ، (باشقىلارنىڭ) جېنىنى ئېلىشقا، (باشقىلارغا) ھايات بېغىشلاشقا ياكى (ئۆلۈكلەرنى) تىرىلدۈرۈشكە قادىر بولالمايدۇ[3]. كاپىرلار: «بۇ (يەنى قۇرئان) پەقەت ئۇ (يەنى مۇھەممەد) ئۆزى توقۇغان يالغاندۇر، ئۇنىڭغا ئۇنى توقۇشقا باشقا بىر قەۋم (يەنى ئەھلى كىتاب) ياردەم بەرگەن» دەيدۇ، ئۇلار (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بوھتان چاپلاش بىلەن ئۇنىڭغا) زۇلۇم قىلدى ۋە يالغاننى چاپلىدى[4]. ئۇلار ئېيتتى: «(بۇ) بۇرۇنقىلارنىڭ ئەپسانىلىرىدۇركى، ئۇلارنى ئۇ يازدۇرۇۋالغان، (ھىپزى قىلىۋېلىش ئۈچۈن) ئۇنىڭغا ئەتىگەن- ئاخشامدا ئوقۇپ بېرىلىۋاتىدۇ»[5]. ئېيتقىنكى، «ئۇنى ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى سىرنى بىلىپ تۇرىدىغان اللە نازىل قىلدى، اللە ھەقىقەتەن ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، (بەندىلەرگە) ناھايىتى مېھرىباندۇر»[6]. مۇشرىكلار (مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى مەسخىرە قىلىپ) ئېيتتى: «بازارلاردا (بىز تاماق يېگەندەك) تاماق يەيدىغان، (بىز ماڭغاندەك) مېڭىپ يۈرىدىغان بۇ قانداق پەيغەمبەر؟ ئۇنىڭ بىلەن بىللە ئاگاھلاندۇرغۇچى بولۇش ئۈچۈن اللە ئۇنىڭغا نېمىشقا بىر پەرىشتە ئەۋەتمىدى[7]. يا ئۇنىڭغا بىر خەزىنە بېرىلمىدى، يا ئۇنىڭغا مېۋىلىرىنى يەيدىغان بىر باغ بېرىلمىدى؟» زالىملار (يەنى كاپىرلار): «سىلەر پەقەت سېھىرلەنگەن بىر ئادەمگە ئەگىشىۋاتىسىلەر» دېدى[8]. مۇشرىكلارنىڭ سېنىڭ ئۈچۈن نۇرغۇن مىساللارنى كەلتۈرگەنلىكىگە قارىغىن، ئۇلار ئازدى، توغرا يول تاپالمايدۇ[9]. اللە نىڭ بەرىكىتى بۈيۈكتۈركى، ئەگەر ئۇ خالىسا ساڭا ئۇلارنىڭ ئېيتقانلىرىدىنمۇ ياخشى، ئاستىدىن ئۆستەڭلار ئېقىپ تۇرىدىغان باغلارنى ۋە چوڭ سارايلارنى ئاتا قىلالايتتى[10]. ياق، ئۇلار قىيامەتنى ئىنكار قىلدى، قىيامەتنى ئىنكار قىلغانلارغا بىز دوزاخنى تەييارلىدۇق[11].

إِذَا رَأَتْهُم مِّن مَّكَانٍۭ بَعِيدٍ سَمِعُوا لَهَا تَغَيُّظًا وَزَفِيرًا ﴿١٢﴾
وَإِذَآ أُلْقُوا مِنْهَا مَكَانًا ضَيِّقًا مُّقَرَّنِينَ دَعَوْا هُنَالِكَ
ثُبُورًا ﴿١٣﴾ لَّا تَدْعُوا الْيَوْمَ ثُبُورًا وَاحِدًا وَادْعُوا ثُبُورًا
كَثِيرًا ﴿١٤﴾ قُلْ أَذَٰلِكَ خَيْرٌ أَمْ جَنَّةُ الْخُلْدِ الَّتِي وُعِدَ
الْمُتَّقُونَ ۚ كَانَتْ لَهُمْ جَزَآءً وَمَصِيرًا ﴿١٥﴾ لَّهُمْ فِيهَا مَا يَشَآءُونَ
خَٰلِدِينَ ۚ كَانَ عَلَىٰ رَبِّكَ وَعْدًا مَّسْـُٔولًا ﴿١٦﴾ وَيَوْمَ يَحْشُرُهُمْ
وَمَا يَعْبُدُونَ مِن دُونِ اللَّهِ فَيَقُولُ ءَأَنتُمْ أَضْلَلْتُمْ
عِبَادِي هَٰٓؤُلَآءِ أَمْ هُمْ ضَلُّوا السَّبِيلَ ﴿١٧﴾ قَالُوا سُبْحَٰنَكَ
مَا كَانَ يَنۢبَغِي لَنَآ أَن نَّتَّخِذَ مِن دُونِكَ مِنْ أَوْلِيَآءَ وَ
لَٰكِن مَّتَّعْتَهُمْ وَءَابَآءَهُمْ حَتَّىٰ نَسُوا الذِّكْرَ وَكَانُوا قَوْمًۢا
بُورًا ﴿١٨﴾ فَقَدْ كَذَّبُوكُم بِمَا تَقُولُونَ فَمَا تَسْتَطِيعُونَ صَرْفًا
وَلَا نَصْرًا ۚ وَمَن يَظْلِم مِّنكُمْ نُذِقْهُ عَذَابًا كَبِيرًا ﴿١٩﴾
وَمَآ أَرْسَلْنَا قَبْلَكَ مِنَ الْمُرْسَلِينَ إِلَّآ إِنَّهُمْ لَيَأْكُلُونَ
الطَّعَامَ وَيَمْشُونَ فِي الْأَسْوَاقِ ۗ وَجَعَلْنَا بَعْضَكُمْ
لِبَعْضٍ فِتْنَةً أَتَصْبِرُونَ ۗ وَكَانَ رَبُّكَ بَصِيرًا ﴿٢٠﴾

دوزاخ ئۇلارنى يىراقتىن كۆرگەن چاغدا، ئۇلار دوزاخنىڭ غەزەپتىن قايناۋاتقان ۋە (ئىشەككە ئوخشاش) ھاڭرىغان ئاۋازىنى ئاڭلايدۇ[12]. ئۇلار زەنجىر بىلەن باغلانغان ھالدا دوزاخنىڭ تار يېرىگە تاشلانغان چاغدا، بۇ يەردە ئۇلار (ئۆزلىرىنىڭ) ئۆلۈمىنى تىلەيدۇ[13]. (ئۇلارغا) بۈگۈن سىلەر بىر ئۆلۈمنى ئەمەس، تالاي ئۆلۈملەرنى تىلەڭلار (دېيىلىدۇ)[14]. ئۇلارغا ئېيتقىنكى، «شۇ (دوزاخ) ياخشىمۇ ياكى تەقۋادارلارغا ۋەدە قىلىنغان، (كىرگەن كىشى) مەڭگۈ قالىدىغان جەننەت ياخشىمۇ؟» جەننەت تەقۋادارلارغا بېرىلگەن مۇكاپاتتۇر ۋە ئۇلارنىڭ ئاخىرى بارىدىغان جايىدۇر[15]. ئۇلار جەننەتتە خالىغان نېمەتلەردىن بەھرىمەن بولىدۇ، جەننەتتە مەڭگۈ قالىدۇ، بۇ، پەرۋەردىگارىڭدىن ئىشقا ئاشۇرۇش تىلىنىدىغان ۋەدىدۇر[16].

شۇ كۈندە اللّٰه ئۇلارغا قوشۇپ، ئۇلار اللّٰهنى قويۇپ چوقۇنغان نەرسىلەرنى يىغىدۇ، ئاندىن اللّٰه (ئۇلارغا): «مېنىڭ بۇ بەندىلىرىمنى سىلەر ئازدۇردۇڭلارمۇ؟ يا (توغرا) يولدىن ئۇلار ئۆزلىرى ئازدىمۇ؟» دەيدۇ[17]. (ئىبادەت قىلىنغۇچىلار) ئېيتىدۇ: «ئى اللّٰه! سەن پاكتۇرسەن، سېنى قويۇپ باشقىلارنى دوست تۇتۇش (يەنى سەندىن باشقىغا چوقۇنۇش) بىزگە (ۋە سېنىڭ مەخلۇقاتىڭدىن ھېچ ئەھەدىگە) لايىق ئەمەس، لېكىن سەن ئۇلارنى ۋە ئۇلارنىڭ ئاتا-بوۋىلىرىنى شۇ قەدەر نېمەتكە چۆمدۈردۈڭكى، ئۇلار سېنى ياد ئېتىشنى ئۇنتۇدى. ئۇلار ھالاك بولغۇچى قەۋم بولدى»[18]. شۈبھىسىزكى، ئىبادەت قىلىنغۇچىلار سىلەرنىڭ (ئۇلارنى مەبۇد دېگەن) سۆزۈڭلارنى ئىنكار قىلدى، (ئى كۇففارلار!) سىلەر (ئۆزەڭلاردىن ئازابنى) دەپئى قىلىشقىمۇ ۋە (بۇ بالادىن ئۆزەڭلارنى قۇتۇلدۇرۇشقا) ياردەم بېرىشكىمۇ قادىر بولالمايسىلەر، سىلەردىن كىمكى (اللّٰهغا شېرىك كەلتۈرۈش بىلەن ئۆزىگە) زۇلۇم قىلىدىكەن، ئۇنىڭغا بىز (ئاخىرەتتە) قاتتىق ئازابنى تېتىتىمىز[19]. بىز سەندىن ئىلگىرى ئەۋەتكەن پەيغەمبەرلەرنىڭ ھەممىسىلا ئەلۋەتتە تاماق يەيتتى، بازارلاردا مېڭىپ يۈرەتتى، بەزىڭلارنى بەزىڭلار بىلەن سىنىدۇق، سەۋر قىلامسىلەر؟ (يەنى سەۋر قىلىڭلار) پەرۋەردىگارىڭ (سەۋر قىلغۇچىلار بىلەن سەۋر قىلمىغۇچىلارنى) كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر[20].

وَقَالَ الَّذِينَ لَا يَرْجُونَ لِقَاءَنَا لَوْلَآ أُنْزِلَ عَلَيْنَا
الْمَلٰٓئِكَةُ أَوْ نَرٰى رَبَّنَا لَقَدِ اسْتَكْبَرُوا فِيٓ أَنْفُسِهِمْ وَعَتَوْ عُتُوًّا
كَبِيرًا ﴿٢١﴾ يَوْمَ يَرَوْنَ الْمَلٰٓئِكَةَ لَا بُشْرٰى يَوْمَئِذٍ لِّلْمُجْرِمِينَ وَ
يَقُولُونَ حِجْرًا مَّحْجُورًا ﴿٢٢﴾ وَقَدِمْنَآ إِلٰى مَا عَمِلُوا مِنْ عَمَلٍ
فَجَعَلْنٰهُ هَبَآءً مَّنْثُورًا ﴿٢٣﴾ أَصْحٰبُ الْجَنَّةِ يَوْمَئِذٍ خَيْرٌ مُّسْتَقَرًّا
وَّأَحْسَنُ مَقِيلًا ﴿٢٤﴾ وَيَوْمَ تَشَقَّقُ السَّمَآءُ بِالْغَمٰمِ وَنُزِّلَ الْمَلٰٓئِكَةُ
تَنْزِيلًا ﴿٢٥﴾ اَلْمُلْكُ يَوْمَئِذِ الْحَقُّ لِلرَّحْمٰنِ ۚ وَكَانَ يَوْمًا عَلَى
الْكٰفِرِينَ عَسِيرًا ﴿٢٦﴾ وَيَوْمَ يَعَضُّ الظَّالِمُ عَلٰى يَدَيْهِ يَقُولُ
يٰلَيْتَنِي اتَّخَذْتُ مَعَ الرَّسُولِ سَبِيلًا ﴿٢٧﴾ يٰوَيْلَتٰى لَيْتَنِي لَمْ
أَتَّخِذْ فُلَانًا خَلِيلًا ﴿٢٨﴾ لَقَدْ أَضَلَّنِي عَنِ الذِّكْرِ بَعْدَ إِذْ جَآءَنِي ۗ
وَكَانَ الشَّيْطٰنُ لِلْإِنْسٰنِ خَذُولًا ﴿٢٩﴾ وَقَالَ الرَّسُولُ يٰرَبِّ
إِنَّ قَوْمِي اتَّخَذُوا هٰذَا الْقُرْاٰنَ مَهْجُورًا ﴿٣٠﴾ وَكَذٰلِكَ جَعَلْنَا لِكُلِّ
نَبِيٍّ عَدُوًّا مِّنَ الْمُجْرِمِينَ ۗ وَكَفٰى بِرَبِّكَ هَادِيًا وَّنَصِيرًا ﴿٣١﴾
وَقَالَ الَّذِينَ كَفَرُوا لَوْلَا نُزِّلَ عَلَيْهِ الْقُرْاٰنُ جُمْلَةً
وَّاحِدَةً ۛ كَذٰلِكَ ۛ لِنُثَبِّتَ بِهٖ فُؤَادَكَ وَرَتَّلْنٰهُ تَرْتِيلًا ﴿٣٢﴾

## (ئون توققۇزىنچى پارە)

بىزگە مۇلاقات بولۇشنى ئۈمىد قىلمايدىغانلار (يەنى مۇشرىكلار): «نېمىشقا بىزگە پەرىشتىلەر چۈشۈرۈلمەيدۇ، ياكى (بىز نېمىشقا) پەرۋەردىگارىمىزنى كۆرمەيمىز» دېيىشتى. شۈبھىسىزكى، ئۇلار ئۆزلىرىنى چوڭ تۇتتى ۋە تولىمۇ ھەددىدىن ئاشتى[21]. ئۇلار (يەنى مۇشرىكلار) (ئۆزلىرىنىڭ جېنىنى ئېلىش ئۈچۈن چۈشكەن) پەرىشتىلەرنى كۆرگەن كۈنى گۇناھكارلارغا خۇش خەۋەر بولمايدۇ، پەرىشتىلەر ئۇلارغا: «(سىلەرگە جەننەت) ھارامدۇر» دەيدۇ[22]. بىز ئۇلارنىڭ قىلغان ياخشى ئەمەللىرىنى بىر تەرەپ قىلىپ، ئۇنى ئۇچۇپ يۈرگەن توزاندەك قىلىۋېتىمىز (يەنى ئۇلار ئىمانسىز بولغانلىقتىن، قىلغان ياخشى ئەمەللىرىنى يوققا چىقىرىمىز)[23]. ئەھلى جەننەت بۇ كۈندە ئەڭ ياخشى جايدا ۋە ئەڭ ياخشى ئارامگاھتا بولىدۇ[24]. شۇ كۈندە ئاسمان بۇلۇت بىلەن بىرلىكتە يېرىلىدۇ، پەرىشتىلەر (بەندىلەرنىڭ نامە ـ ئەمالىنى ئېلىپ) ئارقىمۇئارقا چۈشىدۇ[25]. پادىشاھلىق بۇ كۈندە مەرھەمەتلىك ئاللاھ غا خاستۇر، بۇ كۈن كاپىرلارغا قىيىندۇر[26]. شۇ كۈنى زالىم (يەنى كاپىر) ئىككى قولىنى چىشلەپ: «ئىست! پەيغەمبەر بىلەن (نىجاتلىق) يولىنى تۇتسامچۇ، ئىست! پالاننى دوست تۇتمىغان بولسامچۇ؟ قۇرئان ماڭا يەتكەندىن كېيىن، ئۇ (يەنى پالانى) مېنى قۇرئاندىن، شەك ـ شۈبھىسىزكى، ئازدۇردى» دەيدۇ، شەيتان ئىنساننى (ئازدۇرۇپ بولۇپ) تاشلىۋېتىدۇ[27—29]. پەيغەمبەر ئېيتتى: «ئى پەرۋەردىگارىم! شۈبھىسىزكى، مېنىڭ قەۋمىم بۇ قۇرئاننى تاشلىنىدۇق قىلىپ قويدى»[30]. شۇنىڭدەك (يەنى ساڭا قەۋمىڭنىڭ مۇشرىكلىرىدىن دۈشمەنلەرنى قىلغاندەك) ھەربىر پەيغەمبەرگە بىر قىسىم گۇناھكارلارنى ئۇنىڭ دۈشمىنى قىلدۇق، پەرۋەردىگارىڭ يول كۆرسەتكۈچى ۋە ياردەمچى بولۇشقا ساڭا يېتەرلىكتۇر[31]. كاپىرلار: «قۇرئان نېمىشقا ئۇنىڭغا (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا) بىر قېتىمدىلا نازىل قىلىنمىدى؟» دېدى. سېنىڭ دىلىڭنى مۇستەھكەم قىلىش ئۈچۈن، ئۇنى پارچە ـ پارچە نازىل قىلدۇق، ئۇنى ئايرىم ـ ئايرىم نازىل قىلدۇق[32].

إِنَّ الَّذِي فَرَضَ عَلَيْكَ الْقُرْآنَ لَرَادُّكَ إِلَىٰ مَعَادٍ ۚ قُل رَّبِّي أَعْلَمُ مَن جَاءَ بِالْهُدَىٰ وَمَنْ هُوَ فِي ضَلَالٍ مُّبِينٍ ﴿٨٥﴾ وَمَا كُنتَ تَرْجُو أَن يُلْقَىٰ إِلَيْكَ الْكِتَابُ إِلَّا رَحْمَةً مِّن رَّبِّكَ ۖ فَلَا تَكُونَنَّ ظَهِيرًا لِّلْكَافِرِينَ ﴿٨٦﴾ وَلَا يَصُدُّنَّكَ عَنْ آيَاتِ اللَّهِ بَعْدَ إِذْ أُنزِلَتْ إِلَيْكَ ۖ وَادْعُ إِلَىٰ رَبِّكَ ۖ وَلَا تَكُونَنَّ مِنَ الْمُشْرِكِينَ ﴿٨٧﴾ وَلَا تَدْعُ مَعَ اللَّهِ إِلَٰهًا آخَرَ ۘ لَا إِلَٰهَ إِلَّا هُوَ ۚ كُلُّ شَيْءٍ هَالِكٌ إِلَّا وَجْهَهُ ۚ لَهُ الْحُكْمُ وَإِلَيْهِ تُرْجَعُونَ ﴿٨٨﴾

سُورَةُ الْعَنْكَبُوتِ مَكِّيَّةٌ وَهِيَ تِسْعٌ وَسِتُّونَ آيَةً وَسَبْعُ رُكُوعَاتٍ

بِسْمِ اللَّهِ الرَّحْمَٰنِ الرَّحِيمِ

الم ﴿١﴾ أَحَسِبَ النَّاسُ أَن يُتْرَكُوا أَن يَقُولُوا آمَنَّا وَهُمْ لَا يُفْتَنُونَ ﴿٢﴾ وَلَقَدْ فَتَنَّا الَّذِينَ مِن قَبْلِهِمْ ۖ فَلَيَعْلَمَنَّ اللَّهُ الَّذِينَ صَدَقُوا وَلَيَعْلَمَنَّ الْكَاذِبِينَ ﴿٣﴾ أَمْ حَسِبَ الَّذِينَ يَعْمَلُونَ السَّيِّئَاتِ أَن يَسْبِقُونَا ۚ سَاءَ مَا يَحْكُمُونَ ﴿٤﴾ مَن كَانَ يَرْجُو لِقَاءَ اللَّهِ فَإِنَّ أَجَلَ اللَّهِ لَآتٍ ۚ وَهُوَ السَّمِيعُ الْعَلِيمُ ﴿٥﴾

ساڭا قۇرئاننى (يەنى ئۇنى تەبلىغ قىلىشنى ۋە ئۇنىڭ ئەھكاملىرىغا ئەمەل قىلىشنى) پەرز قىلغان زات سېنى ئەلۋەتتە قايتىدىغان يەرگە (يەنى مەككىگە) قايتۇرىدۇ، ئېيتقىنكى، «كىمنىڭ ھىدايەت ئېلىپ كەلگەنلىكىنى، كىمنىڭ ئوپ-ئوچۇق گۇمراھلىقتا ئىكەنلىكىنى پەرۋەردىگارىم ھەممىدىن ئوبدان بىلىدۇ»[85]. سەن (پەيغەمبەر بولۇشتىن ئىلگىرى) قۇرئاننىڭ ساڭا نازىل قىلىنىشىنى ئۈمىد قىلمىغان ئىدىڭ، پەقەت پەرۋەردىگارىڭ رەھمەت قىلىپ (ساڭا ئۇنى نازىل قىلدى)، كاپىرلارغا ياردەمچى بولمىغىن[86]. ساڭا اللّٰه نىڭ ئايەتلىرى نازىل قىلىنغاندىن كېيىن، ئۇ ئايەتلەرگە (ئەمەل قىلىش)تىن كاپىرلار سېنى توسمىسۇن، پەرۋەردىگارىڭغا (يەنى ئۇنى بىر دەپ بىلىشكە ۋە ئۇنىڭغا ئىبادەت قىلىشقا) دەۋەت قىلغىن، ھەرگىزمۇ مۇشرىكلاردىن بولمىغىن (يەنى ئۇلارنىڭ نەپسى خاھىشلىرىغا ماسلاشمىغىن)[87]. اللّٰه غا قوشۇپ باشقا بىر ئىلاھقا ئىبادەت قىلما، اللّٰه دىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر، اللّٰه نىڭ زاتىدىن باشقا بارلىق نەرسە يوقىلىدۇ، (مەخلۇقاتتا ئىجرا بولىدىغان) ھۆكۈم پەقەت اللّٰه غا خاستۇر، سىلەر اللّٰه نىڭ دەرگاھىغا قايتۇرۇلىسىلەر[88].

## 29 ـ سۈرە ئەنكەبۇت

مەككىدە نازىل بولغان، 69 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللّٰه نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

ئەلىف، لام، مىم[1]. ئىنسانلار «ئىمان ئېيتتۇق» دەپ قويۇش بىلەنلا سىنالماي تەرك ئېتىلىمىز، دەپ ئويلامدۇ؟[2] ئۇلاردىن بۇرۇن ئۆتكەنلەرنى بىز ھەقىقەتەن سىنىدۇق، اللّٰه (ئىماندا) راستچىللارنى چوقۇم بىلىدۇ، (ئىماندا) يالغانچىلارنىمۇ چوقۇم بىلىدۇ[3]. يامان ئىش قىلىدىغانلار بىزدىن (يەنى ئازابىمىزدىن) قېچىپ قۇتۇلالايمىز دەپ ئويلامدۇ. ئۇلارنىڭ چىقارغان ھۆكمى نېمىدېگەن يامان![4] كىمكى اللّٰه غا مۇلاقات بولۇشنى ئۈمىد قىلىدىكەن، (بىلسۇنكى) اللّٰه نىڭ (بۇنىڭغا بەلگىلىگەن) ۋاقتى چوقۇم يېتىپ كېلىدۇ، اللّٰه (بەندىلىرىنىڭ سۆزلىرىنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، (بەندىلىرىنىڭ تاشقى ۋە ئىچكى ئەھۋالىنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر[5].

وَمَنْ جَاهَدَ فَإِنَّمَا يُجَاهِدُ لِنَفْسِهِ ۚ إِنَّ اللَّهَ لَغَنِيٌّ عَنِ
الْعَالَمِينَ ﴿٦﴾ وَالَّذِينَ آمَنُوا وَعَمِلُوا الصَّالِحَاتِ لَنُكَفِّرَنَّ
عَنْهُمْ سَيِّئَاتِهِمْ وَلَنَجْزِيَنَّهُمْ أَحْسَنَ الَّذِي كَانُوا يَعْمَلُونَ ﴿٧﴾
وَوَصَّيْنَا الْإِنْسَانَ بِوَالِدَيْهِ حُسْنًا ۖ وَإِنْ جَاهَدَاكَ
لِتُشْرِكَ بِي مَا لَيْسَ لَكَ بِهِ عِلْمٌ فَلَا تُطِعْهُمَا ۚ إِلَيَّ
مَرْجِعُكُمْ فَأُنَبِّئُكُمْ بِمَا كُنْتُمْ تَعْمَلُونَ ﴿٨﴾ وَالَّذِينَ آمَنُوا
وَعَمِلُوا الصَّالِحَاتِ لَنُدْخِلَنَّهُمْ فِي الصَّالِحِينَ ﴿٩﴾ وَمِنَ
النَّاسِ مَنْ يَقُولُ آمَنَّا بِاللَّهِ فَإِذَا أُوذِيَ فِي اللَّهِ جَعَلَ
فِتْنَةَ النَّاسِ كَعَذَابِ اللَّهِ وَلَئِنْ جَاءَ نَصْرٌ مِنْ رَبِّكَ
لَيَقُولُنَّ إِنَّا كُنَّا مَعَكُمْ ۚ أَوَلَيْسَ اللَّهُ بِأَعْلَمَ بِمَا فِي صُدُورِ
الْعَالَمِينَ ﴿١٠﴾ وَلَيَعْلَمَنَّ اللَّهُ الَّذِينَ آمَنُوا وَلَيَعْلَمَنَّ
الْمُنَافِقِينَ ﴿١١﴾ وَقَالَ الَّذِينَ كَفَرُوا لِلَّذِينَ آمَنُوا اتَّبِعُوا
سَبِيلَنَا وَلْنَحْمِلْ خَطَايَاكُمْ وَمَا هُمْ بِحَامِلِينَ مِنْ خَطَايَاهُمْ
مِنْ شَيْءٍ ۖ إِنَّهُمْ لَكَاذِبُونَ ﴿١٢﴾ وَلَيَحْمِلُنَّ أَثْقَالَهُمْ وَأَثْقَالًا مَعَ
أَثْقَالِهِمْ ۖ وَلَيُسْأَلُنَّ يَوْمَ الْقِيَامَةِ عَمَّا كَانُوا يَفْتَرُونَ ﴿١٣﴾

كىمكى جىهاد قىلىدىكەن، ئۇنىڭ قىلغان جىهادى ئۆزىنىڭ پايدىسى ئۈچۈندۇر، اللّٰه ھەقىقەتەن تامامى ئەھلى جاھاندىن بىھاجەتتۇر (6). شۈبھىسىزكى، ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلارنىڭ گۇناھلىرىنى يوقىتا چىقىرىمىز، ئۇلارنى ئەلۋەتتە قىلغان ئەمەللىرىنىڭ ئەڭ ياخشىسى بىلەن مۇكاپاتلايمىز (7). ئىنساننى ئاتا ـ ئانىسىغا ياخشىلىق قىلىشقا بۇيرۇدۇق، ئەگەر ئاتا ـ ئاناڭ سېنى سەن بىلمەيدىغان نەرسىنى ماڭا شېرىك كەلتۈرۈشكە زورلىسا، ئۇلارغا ئىتائەت قىلمىغىن، سىلەر مېنىڭ دەرگاھىمغا قايتىپ بارىسىلەر، سىلەرگە قىلمىشلىرىڭلارنى خەۋەر قىلىمەن (8). ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەل قىلغانلارنى چوقۇم ياخشىلار قاتارىغا كىرگۈزىمىز (9). بەزى كىشىلەر: «اللّٰه غا ئىمان ئېيتتۇق» دەيدۇ، اللّٰه نىڭ يولىدا بىرەر ئەزىيەت تارتسا، كىشىلەر تەرىپىدىن يەتكەن كۈلپەتنى اللّٰه نىڭ ئازابى بىلەن ئوخشاش بىلىدۇ، ئەگەر پەرۋەردىگارىڭدىن مەدەت كەلسە: «بىز ھەقىقەتەن سىلەر بىلەن بىللە ئىدۇق» دەيدۇ. اللّٰه جاھان ئەھلىنىڭ دىللىرىدىكىنى ھەممىدىن ئوبدان بىلمەمدۇ؟(10) اللّٰه مۆمىنلەرنى چوقۇم بىلىدۇ، مۇناپىقلارنىمۇ چوقۇم بىلىدۇ(11). كاپىرلار مۆمىنلەرگە: «بىزنىڭ يولىمىز (يەنى دىنىمىز)غا ئەگىشىڭلار، سىلەرنىڭ گۇناھىڭلارنى بىز ئۈستىمىزگە ئالىمىز» دېدى. كاپىرلار مۆمىنلەرنىڭ گۇناھلىرىدىن ئازراقمۇ ئۈستىگە ئالالمايدۇ، ئۇلار ھەقىقەتەن يالغانچىلاردۇر(12). ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ يۈكلىرىنى ۋە ئۇنىڭغا قوشۇپ باشقا يۈكلەرنى (يەنى ئۆزلىرىنىڭ گۇناھلىرىنى ۋە ئازدۇرغانلىرىنىڭ گۇناھلىرىنى) ئۈستىگە ئالىدۇ، قىيامەت كۈنى ئۇلار ئۆزلىرى ئويدۇرۇپ چىققان يالغان سۆزلىرى ئۈچۈن سوراققا تارتىلىدۇ(13).

وَلَقَدْ أَرْسَلْنَا نُوحًا إِلَىٰ قَوْمِهِ فَلَبِثَ فِيهِمْ أَلْفَ سَنَةٍ إِلَّا خَمْسِينَ عَامًا فَأَخَذَهُمُ الطُّوفَانُ وَهُمْ ظَالِمُونَ ﴿١٤﴾ فَأَنجَيْنَاهُ وَأَصْحَابَ السَّفِينَةِ وَجَعَلْنَاهَا آيَةً لِّلْعَالَمِينَ ﴿١٥﴾ وَإِبْرَاهِيمَ إِذْ قَالَ لِقَوْمِهِ اعْبُدُوا اللَّهَ وَاتَّقُوهُ ۖ ذَٰلِكُمْ خَيْرٌ لَّكُمْ إِن كُنتُمْ تَعْلَمُونَ ﴿١٦﴾ إِنَّمَا تَعْبُدُونَ مِن دُونِ اللَّهِ أَوْثَانًا وَتَخْلُقُونَ إِفْكًا ۚ إِنَّ الَّذِينَ تَعْبُدُونَ مِن دُونِ اللَّهِ لَا يَمْلِكُونَ لَكُمْ رِزْقًا فَابْتَغُوا عِندَ اللَّهِ الرِّزْقَ وَاعْبُدُوهُ وَاشْكُرُوا لَهُ ۖ إِلَيْهِ تُرْجَعُونَ ﴿١٧﴾ وَإِن تُكَذِّبُوا فَقَدْ كَذَّبَ أُمَمٌ مِّن قَبْلِكُمْ ۖ وَمَا عَلَى الرَّسُولِ إِلَّا الْبَلَاغُ الْمُبِينُ ﴿١٨﴾ أَوَلَمْ يَرَوْا كَيْفَ يُبْدِئُ اللَّهُ الْخَلْقَ ثُمَّ يُعِيدُهُ ۚ إِنَّ ذَٰلِكَ عَلَى اللَّهِ يَسِيرٌ ﴿١٩﴾ قُلْ سِيرُوا فِي الْأَرْضِ فَانظُرُوا كَيْفَ بَدَأَ الْخَلْقَ ۚ ثُمَّ اللَّهُ يُنشِئُ النَّشْأَةَ الْآخِرَةَ ۚ إِنَّ اللَّهَ عَلَىٰ كُلِّ شَيْءٍ قَدِيرٌ ﴿٢٠﴾ يُعَذِّبُ مَن يَشَاءُ وَيَرْحَمُ مَن يَشَاءُ ۖ وَإِلَيْهِ تُقْلَبُونَ ﴿٢١﴾

بىز ھەقىقەتەن نۇھنى قەۋمىگە (پەيغەمبەر قىلىپ) ئەۋەتتۇق، نۇھ (قەۋمىنى تەۋھىدكە دەۋەت قىلىپ) ئۇلارنىڭ ئىچىدە 50 يىل كەم 1000 يىل تۇردى (نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ قەۋمى بۇتپەرەس بولۇپ، ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىكىگە چىنپۇتمىدى). ئۇلار زالىم بولغانلىقلىرى (يەنى كۇفرىدا ۋە گۇمراھلىقتا چىڭ تۇرۇپ ئۆزلىرىگە زۇلۇم قىلغانلىقلىرى) ئۈچۈن، الله ئۇلارنى توپان (بالاسى) بىلەن ھالاك قىلدى[14]. بىز نۇھنى ۋە كېمىدىكىلەرنى (غەرق بولۇپ كېتىشتىن) قۇتقۇزدۇق، توپاننى پۈتۈن ئەھلى جاھان ئۈچۈن ئىبرەت قىلدۇق[15]. ئىبراھىمنىمۇ (قەۋمىگە پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتتۇق)، ئۆز ۋاقتىدا ئۇ قەۋمىگە ئېيتتى: «سىلەر اللهغا ئىبادەت قىلىڭلار ۋە ئۇنىڭدىن قورقۇڭلار، ئەگەر بىلسەڭلار مۇنداق قىلىش سىلەر ئۈچۈن ياخشىدۇر[16]. سىلەر اللهنى قويۇپ بۇتلارغىلا ئىبادەت قىلىسىلەر (بۇتلارنى ئۆز قولۇڭلار بىلەن ياسىۋالغانسىلەر، بۇتلارنىڭ قولىدىن پايدا-زىيان كەلمەيدۇ) ۋە يالغاننىلا ئويدۇرىسىلەر، سىلەرنىڭ اللهنى قويۇپ چوقۇنۇۋاتقىنىڭلار (يەنى بۇتلار) سىلەرگە رىزىق بېرىشكە قادىر ئەمەس، رىزىقنى اللهنىڭ دەرگاھىدىن تەلەپ قىلىڭلار (رىزىق بېرىشكە پەقەت اللهنىڭ ئۆزى قادىردۇر)، اللهغا ئىبادەت قىلىڭلار ۋە ئۇنىڭغا شۈكۈر قىلىڭلار، اللهنىڭ دەرگاھىغا قايتۇرۇلىسىلەر[17]. سىلەر (مېنى) ئىنكار قىلساڭلار (ئىنكار قىلغانلىقىڭلار بىلەن ماڭا قىلچە زىيان يەتكۈزەلمەيسىلەر، پەقەت ئۆزەڭلارغا زىيان يەتكۈزىسىلەر)، سىلەردىن ئىلگىرىكى نۇرغۇن ئۈممەتلەرمۇ (پەيغەمبەرلىرىنى) ئىنكار قىلغان (شۇنىڭ بىلەن ئۇلارغا اللهنىڭ ئازابى نازىل بولغان، سىلەرگىمۇ شۇنداق ئازاب نازىل بولىدۇ)، پەيغەمبەرنىڭ مەسئۇلىيىتى پەقەت (اللهنىڭ ئەمرلىرىنى) چۈشىنىشلىك قىلىپ يەتكۈزۈشتۇر»[18]. ئۇلار (يەنى ئىنكار قىلغۇچىلار) اللهنىڭ مەخلۇقاتنى دەسلەپتە يوقتىن قانداق بارلىققا كەلتۈرگەنلىكىنى، ئاندىن ئۇنى (ئۆلگەندىن كېيىن) تىرىلدۈرىدىغانلىقىنى كۆرمىدىمۇ؟ بۇ اللّٰهغا ھەقىقەتەن ئاساندۇر (ئۇلار بۇنى قانداقمۇ ئىنكار قىلىدۇ، دەسلەپتە يارىتىشقا قادىر بولغان زات قايتا ئەسلىگە كەلتۈرۈشكە ئەلۋەتتە قادىردۇر)[19]. ئېيتقىنكى، «زېمىندا سەير قىلىڭلار، اللّٰهنىڭ مەخلۇقاتنى قانداق قىلىپ (يوقتىن) بار قىلغانلىقىغا قاراڭلار، ئاندىن اللّٰه ئۇلارنى (قىيامەتتە) قايتا پەيدا قىلىدۇ، اللّٰه ھەقىقەتەن ھەممە نەرسىگە قادىردۇر[20]. اللّٰه خالىغان ئادەمنى جازالايدۇ، خالىغان ئادەمگە رەھمەت قىلىدۇ، (قىيامەتتە) اللّٰهنىڭ دەرگاھىغا قايتۇرۇلىسىلەر[21].

وَمَآ أَنتُم بِمُعْجِزِينَ فِى ٱلْأَرْضِ وَلَا فِى ٱلسَّمَآءِ ۖ وَمَا لَكُم مِّن دُونِ ٱللَّهِ مِن وَلِىٍّ وَلَا نَصِيرٍ ﴿٢٢﴾ وَٱلَّذِينَ كَفَرُوا۟ بِـَٔايَٰتِ ٱللَّهِ وَلِقَآئِهِۦٓ أُو۟لَٰٓئِكَ يَئِسُوا۟ مِن رَّحْمَتِى وَأُو۟لَٰٓئِكَ لَهُمْ عَذَابٌ أَلِيمٌ ﴿٢٣﴾ فَمَا كَانَ جَوَابَ قَوْمِهِۦٓ إِلَّآ أَن قَالُوا۟ ٱقْتُلُوهُ أَوْ حَرِّقُوهُ فَأَنجَىٰهُ ٱللَّهُ مِنَ ٱلنَّارِ ۚ إِنَّ فِى ذَٰلِكَ لَءَايَٰتٍ لِّقَوْمٍ يُؤْمِنُونَ ﴿٢٤﴾ وَقَالَ إِنَّمَا ٱتَّخَذْتُم مِّن دُونِ ٱللَّهِ أَوْثَٰنًا مَّوَدَّةَ بَيْنِكُمْ فِى ٱلْحَيَوٰةِ ٱلدُّنْيَا ۖ ثُمَّ يَوْمَ ٱلْقِيَٰمَةِ يَكْفُرُ بَعْضُكُم بِبَعْضٍ وَيَلْعَنُ بَعْضُكُم بَعْضًا وَمَأْوَىٰكُمُ ٱلنَّارُ وَمَا لَكُم مِّن نَّٰصِرِينَ ﴿٢٥﴾ ۞ فَـَٔامَنَ لَهُۥ لُوطٌ ۘ وَقَالَ إِنِّى مُهَاجِرٌ إِلَىٰ رَبِّىٓ ۖ إِنَّهُۥ هُوَ ٱلْعَزِيزُ ٱلْحَكِيمُ ﴿٢٦﴾ وَوَهَبْنَا لَهُۥٓ إِسْحَٰقَ وَيَعْقُوبَ وَجَعَلْنَا فِى ذُرِّيَّتِهِ ٱلنُّبُوَّةَ وَٱلْكِتَٰبَ وَءَاتَيْنَٰهُ أَجْرَهُۥ فِى ٱلدُّنْيَا ۖ وَإِنَّهُۥ فِى ٱلْءَاخِرَةِ لَمِنَ ٱلصَّٰلِحِينَ ﴿٢٧﴾ وَلُوطًا إِذْ قَالَ لِقَوْمِهِۦٓ إِنَّكُمْ لَتَأْتُونَ ٱلْفَٰحِشَةَ مَا سَبَقَكُم بِهَا مِنْ أَحَدٍ مِّنَ ٱلْعَٰلَمِينَ ﴿٢٨﴾

سىلەر مەيلى زېمىندا بولسۇن، مەيلى ئاسماندا بولسۇن، اللّه (نىڭ ئازابى) دىن قېچىپ قۇتۇلالمايسىلەر، سىلەرگە اللّه دىن بۆلەك دوستمۇ يوق، مەدەتكارمۇ يوق»[22]. اللّه نىڭ ئايەتلىرىنى ۋە ئۇنىڭغا مۇلاقات بولۇشنى (يەنى ئاخىرەتنى) ئىنكار قىلغانلار — ئەنە شۇلار مېنىڭ رەھمىتىمدىن نائۇمىد بولدى. ئەنە شۇلار قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ[23]. ئىبراھىمنىڭ قەۋمىنىڭ جاۋابى: «ئىبراھىمنى ئۆلتۈرۈڭلار ياكى كۆيدۈرۈڭلار!» دېيىشتىن ئىبارەت بولدى. اللّه ئۇنى ئوتتىن قۇتۇلدۇردى (ئۇلار ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنى ئوتقا تاشلىغاندا، اللّه ئۇنىڭغا ئوتنى سوۇۇن ۋە ئامان جاي قىلىپ بەردى). ھەقىقەتەن بۇنىڭدا ئىمان ئېيتقان قەۋم ئۈچۈن (اللّه نىڭ قۇدرىتىنى كۆرسىتىدىغان) نۇرغۇن دەلىللەر بار[24]. ئىبراھىم ئېيتتى: «بۇ دۇنيادا (بۇتلارغا چوقۇنۇش مەقسىتىدە يىغىلىشىڭلارنىڭ) ئاراڭلاردىكى دوستلۇققا سەۋەب بولۇشى ئۈچۈن، اللّه نى قويۇپ بۇتلارنى مەبۇد قىلىۋالدىڭلار، ئاندىن قىيامەت كۈنى بەزىڭلار بەزىڭلارنى ئىنكار قىلىسىلەر، بەزىڭلار بەزىڭلارغا لەنەت ئوقۇيسىلەر (يەنى قىيامەت كۈنى مەزكۇر دوستلۇق دۈشمەنلىككە ئايلىنىدۇ، ئەگەشتۈرگۈچىلەر ئەگەشكۈچىلەردىن ئادا-جۇدا بولىدۇ، ئەگەشكۈچىلەر ئەگەشتۈرگۈچىلەرگە لەنەت ئوقۇيدۇ، چۈنكى ئۇلارنىڭ دۇنيادىكى دوستلۇقى اللّه ئۈچۈن بولغان ئەمەس)، سىلەرنىڭ جايىڭلار دوزاخ بولىدۇ، سىلەرنى (دوزاختىن قۇتۇلدۇرىدىغان) ھېچقانداق ياردەمچى بولمايدۇ»[25]. لۇت ئىبراھىمغا ئىمان ئېيتتى*. ئىبراھىم ئېيتتى: «مەن چوقۇم پەرۋەردىگارىم تەرىپىگە ھىجرەت قىلىمەن (يەنى اللّه نىڭ رازىلىقىنى ئىزدەش يۈزىسىدىن ۋەتىنىمنى تەرك ئېتىپ، اللّه ئەمر قىلغان جايغا ھىجرەت قىلىپ بارىمەن). اللّه ھەقىقەتەن غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر»[26]. ئىبراھىمغا ئىسھاقنى، يەئقۇبنى ئاتا قىلدۇق (يەنى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام خۇدالىق ئۈچۈن قەۋمىدىن ئايرىلغاندىن كېيىن، ياخشى پەرزەنت ئىسھاقنى بەردۇق ۋە ئىسھاقنىڭ ئوغلى بولغان نەۋرىسى يەئقۇبنى بەردۇق)، (ئۇنىڭدىن كېيىن) پەيغەمبەرلىكنى، كىتابنى (يەنى ساماۋى كىتابلارنى) ئۇنىڭ ئەۋلادىغا خاس قىلدۇق، دۇنيادىكى مۇكاپاتنى ئۇنىڭغا ئاتا قىلدۇق (يەنى جەمئىي دىنلاردا ئۇنى ياخشى نامغا ئىگە قىلدۇق)، ئۇ ھەقىقەتەن ئاخىرەتتە ياخشى بەندىلەردىندۇر[27]. لۇتنى (قەۋمىگە پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتتۇق)، ئەينى ۋاقىتتا ئۇ قەۋمىگە ئېيتتى: «سىلەر ھەقىقەتەن قەبىھ ئىش قىلىۋاتىسىلەر، سىلەردىن ئىلگىرى جاھان ئەھلىدىن بىرىمۇ مۇنداق قەبىھ ئىشنى قىلغان ئەمەس[28].

---

* لۇت ئەلەيھىسسالام ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ قېرىندىشىنىڭ ئوغلى بولۇپ، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا ئەڭ دەسلەپتە ئىمان ئېيتقان ئىدى.

أَئِنَّكُمْ لَتَأْتُونَ الرِّجَالَ وَتَقْطَعُونَ السَّبِيلَ وَتَأْتُونَ فِي نَادِيكُمُ الْمُنكَرَ ۖ فَمَا كَانَ جَوَابَ قَوْمِهِ إِلَّا أَن قَالُوا ائْتِنَا بِعَذَابِ اللَّهِ إِن كُنتَ مِنَ الصَّادِقِينَ ﴿٢٩﴾ قَالَ رَبِّ انصُرْنِي عَلَى الْقَوْمِ الْمُفْسِدِينَ ﴿٣٠﴾ وَلَمَّا جَاءَتْ رُسُلُنَا إِبْرَاهِيمَ بِالْبُشْرَىٰ قَالُوا إِنَّا مُهْلِكُو أَهْلِ هَٰذِهِ الْقَرْيَةِ ۖ إِنَّ أَهْلَهَا كَانُوا ظَالِمِينَ ﴿٣١﴾ قَالَ إِنَّ فِيهَا لُوطًا ۚ قَالُوا نَحْنُ أَعْلَمُ بِمَن فِيهَا ۖ لَنُنَجِّيَنَّهُ وَأَهْلَهُ إِلَّا امْرَأَتَهُ كَانَتْ مِنَ الْغَابِرِينَ ﴿٣٢﴾ وَلَمَّا أَن جَاءَتْ رُسُلُنَا لُوطًا سِيءَ بِهِمْ وَضَاقَ بِهِمْ ذَرْعًا وَقَالُوا لَا تَخَفْ وَلَا تَحْزَنْ ۖ إِنَّا مُنَجُّوكَ وَأَهْلَكَ إِلَّا امْرَأَتَكَ كَانَتْ مِنَ الْغَابِرِينَ ﴿٣٣﴾ إِنَّا مُنزِلُونَ عَلَىٰ أَهْلِ هَٰذِهِ الْقَرْيَةِ رِجْزًا مِّنَ السَّمَاءِ بِمَا كَانُوا يَفْسُقُونَ ﴿٣٤﴾ وَلَقَد تَّرَكْنَا مِنْهَا آيَةً بَيِّنَةً لِّقَوْمٍ يَعْقِلُونَ ﴿٣٥﴾ وَإِلَىٰ مَدْيَنَ أَخَاهُمْ شُعَيْبًا فَقَالَ يَا قَوْمِ اعْبُدُوا اللَّهَ وَارْجُوا الْيَوْمَ الْآخِرَ وَلَا تَعْثَوْا فِي الْأَرْضِ مُفْسِدِينَ ﴿٣٦﴾

سىلەر ھەقىقەتەن لىۋاتە قىلامسىلەر؟ يوللارنى توسۇپ بۇلاڭچىلىق قىلامسىلەر؟ سورۇنلىرىڭلاردا ئوپئوچۇق يامان ئىشلارنى قىلىۋېرەمسىلەر؟» ئۇنىڭ قەۋمىنىڭ جاۋابى: «ئەگەر سەن راستچىللاردىن بولساڭ، بىزگە اللّٰه نىڭ ئازابىنى كەلتۈرگىن» دېيىشتىنلا ئىبارەت بولدى(29). لۇت: «پەرۋەردىگارىم! بۇزغۇنچى قەۋمگە قارشى ماڭا ياردەم بەرگىن (يەنى ئۇلارنى ھالاك قىلىپ ماڭا ياردەم بەرگىن، ئۇلار بۇزغۇنچى ئەخمەقلەر بولۇپ، ئۇلارنىڭ تۈزىلىشى ئۈمىد قىلىنمايدۇ، ئۇلار گۇمراھلىقتا، بۇزۇقچىلىقتا چۆمۈپ كەتكەن)» دېدى(30). ئەلچىلىرىمىز (يەنى پەرىشتىلەر) ئىبراھىمغا (پەرزەنت بېرىلىشتىن ئىبارەت) خۇش خەۋەر ئېلىپ كەلگەن چاغدا، ئۇلار: «بىز بۇ شەھەر ئاھالىسىنى چوقۇم ھالاك قىلىمىز، ئۇنىڭ ئاھالىسى ھەقىقەتەن زالىم ئىدى» دېدى(31). ئىبراھىم: «ئۇ شەھەردە لۇت بارغۇ (يەنى لۇتقا ئوخشاش بىر ياخشى پەيغەمبەر تۇرۇۋاتقان شەھەر ئاھالىسىنى قانداقمۇ ھالاك قىلىسىلەر؟)» دېدى. پەرىشتىلەر ئېيتتى: «بۇ شەھەردە بار كىشىلەرنى بىز (يەنى لۇتنى ۋە ئۇنىڭغا ئەگەشكەن مۆمىنلەرنى) ئوبدان بىلىمىز، ئۇنى ۋە ئۇنىڭ ئايالىدىن باشقا كىشىلىرىنى ئەلۋەتتە قۇتۇلدۇرىمىز، پەقەت ئايالى (كۇفرىدا قەۋمگە ھەمنەپەس بولغانلىقى ئۈچۈن) قېلىپ ھالاك بولغۇچىلاردىن بولىدۇ»(32). بىزنىڭ ئەلچىلىرىمىز لۇتقا كەلگەن چاغدا، لۇت ئۇلارنى قوغداپ قالالمايدىغانلىقىدىن ئەنسىرەپ قايغۇردى ۋە يۈرىكى سىقىلدى، ئۇلار ئېيتتى: «سەن قورقمىغىن ۋە قايغۇرمىغىن، بىز چوقۇم سېنى ۋە ئايالىڭدىن بۆلەك كىشىلىرىڭنى چوقۇم قۇتۇلدۇرىمىز، پەقەت ئۇ قېلىپ ھالاك بولغۇچىلاردىن بولىدۇ»(33). بۇ شەھەرنىڭ ئاھالىسى اللّٰه نىڭ ئىتائىتىدىن چىققانلىقلىرى ئۈچۈن، ئۇلارغا بىز چوقۇم ئاسماندىن ئازاب چۈشۈرىمىز(34). چۈشىنىدىغان قەۋم ئۈچۈن (ئىبرەت قىلىپ) ئۇنىڭدىن (يەنى شەھەر خارابىسىنىڭ ئىزلىرىدىن) روشەن نىشانىنى ھەقىقەتەن قالدۇردۇق(35). مەديەن (ئاھالىسىگە) ئۇلارنىڭ قېرىندىشى شۇئەيبنى (پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتتۇق)، شۇئەيب: «ئى قەۋمىم! بىر اللّٰه غا ئىبادەت قىلىڭلار، ئاخىرەت كۈنىدىن قورقۇڭلار، يەر يۈزىدە بۇزغۇنچىلىق قىلىپ پىتنە-پاسات تېرىماڭلار» دېدى(36).

فَكَذَّبُوهُ فَأَخَذَتْهُمُ الرَّجْفَةُ فَأَصْبَحُوا فِي دَارِهِمْ
جَاثِمِينَ ﴿٣٧﴾ وَعَادًا وَثَمُودَا وَقَدْ تَبَيَّنَ لَكُمْ مِنْ مَسَاكِنِهِمْ
وَزَيَّنَ لَهُمُ الشَّيْطَانُ أَعْمَالَهُمْ فَصَدَّهُمْ عَنِ السَّبِيلِ
وَكَانُوا مُسْتَبْصِرِينَ ﴿٣٨﴾ وَقَارُونَ وَفِرْعَوْنَ وَهَامَانَ وَلَقَدْ
جَاءَهُمْ مُوسَىٰ بِالْبَيِّنَاتِ فَاسْتَكْبَرُوا فِي الْأَرْضِ وَمَا كَانُوا
سَابِقِينَ ﴿٣٩﴾ فَكُلًّا أَخَذْنَا بِذَنْبِهِ فَمِنْهُمْ مَنْ أَرْسَلْنَا عَلَيْهِ
حَاصِبًا وَمِنْهُمْ مَنْ أَخَذَتْهُ الصَّيْحَةُ وَمِنْهُمْ مَنْ خَسَفْنَا
بِهِ الْأَرْضَ وَمِنْهُمْ مَنْ أَغْرَقْنَا وَمَا كَانَ اللَّهُ لِيَظْلِمَهُمْ
وَلَٰكِنْ كَانُوا أَنْفُسَهُمْ يَظْلِمُونَ ﴿٤٠﴾ مَثَلُ الَّذِينَ اتَّخَذُوا
مِنْ دُونِ اللَّهِ أَوْلِيَاءَ كَمَثَلِ الْعَنْكَبُوتِ اتَّخَذَتْ بَيْتًا وَ
إِنَّ أَوْهَنَ الْبُيُوتِ لَبَيْتُ الْعَنْكَبُوتِ لَوْ كَانُوا يَعْلَمُونَ ﴿٤١﴾
إِنَّ اللَّهَ يَعْلَمُ مَا يَدْعُونَ مِنْ دُونِهِ مِنْ شَيْءٍ وَهُوَ
الْعَزِيزُ الْحَكِيمُ ﴿٤٢﴾ وَتِلْكَ الْأَمْثَالُ نَضْرِبُهَا لِلنَّاسِ وَمَا
يَعْقِلُهَا إِلَّا الْعَالِمُونَ ﴿٤٣﴾ خَلَقَ اللَّهُ السَّمَاوَاتِ وَ
الْأَرْضَ بِالْحَقِّ إِنَّ فِي ذَٰلِكَ لَآيَةً لِلْمُؤْمِنِينَ ﴿٤٤﴾

ئۇلار شۇئەيبنى ئىنكار قىلدى، شۇنىڭ بىلەن ئۇلارغا قاتتىق زىلزىلە يۈزلەندى ـ دە، ئۇلار ئۆيلىرىدە ئۆلتۈرگان پېتى قېتىپ قېلىشتى[37]. ئادنى ۋە سەمۇدنى (ھالاك قىلدۇق)، (ئى ئەھلى مەككە!) سىلەرگە ھەقىقەتەن ئۇلارنىڭ (ھىجازدىكى، يەمەندىكى) تۇرالغۇ جايلىرىدىن ئۇلارنىڭ ھالاك بولغانلىقى مەلۇم بولدى، شەيتان ئۇلارغا (كۇفرىدىن ۋە گۇناھلاردىن ئىبارەت) ئەمەللىرىنى چىرايلىق كۆرسەتتى، ئۇلارنى توغرا يولدىن توستى، ئۇلار ئەقىل ئىگىلىرى ئىدى (لېكىن ئۇلار تەكەببۇرلۇق يۈزىسىدىن ئەقلىنى جايىدا ئىشلەتمىدى)[38]. (دۇنيا ـ دەپىنىسى نۇرغۇن) قارۇننى، پىرئەۋننى ۋە (ئۇنىڭ زۇلۇمدا ياردەمچى بولغان ۋەزىرى) ھاماننى (ھالاك قىلدۇق)، شۈبھىسىزكى، مۇسا ئۇلارغا روشەن مۆجىزىلەرنى ئېلىپ كەلدى، ئۇلار زېمىندا چوڭچىلىق قىلدى (يەنى ئاللاھ غا ئىبادەت قىلىشتىن، پەيغەمبەرگە ئىتائەت قىلىشتىن بويۇنتاۋلىق قىلدى)، ئۇلار (ئازابىمىزدىن) قېچىپ كېتەلمىدى[39]. (بۇ گۇناھكارلارنىڭ) ھەربىرىنى گۇناھى تۈپەيلىدىن جازالىدۇق، ئۇلارنىڭ بەزىسىگە تاش ياغدۇردۇق، ئۇلارنىڭ بەزىسىنى قاتتىق تاۋۇش ھالاك قىلدى، ئۇلارنىڭ بەزىسىنى (مال ـ مۈلكى بىلەن قوشۇپ) يەرگە يۇتقۇزدۇق، ئۇلارنىڭ بەزىسىنى (سۇدا) غەرق قىلدۇق، ئاللاھ ئۇلارغا زۇلۇم قىلمىدى، لېكىن ئۇلار ئۆزلىرىگە ئۆزلىرى زۇلۇم قىلدى[40]. ئاللاھنى قويۇپ بۇتلارنى مەبۇد قىلىۋالغانلارنىڭ مىسالى ئۆي ياسىغان ئۆمۈچۈكنىڭ مىسالىغا ئوخشايدۇ (يەنى ئۆمۈچۈكنىڭ ئۆيى ئۇنى ئىسسىق ـ سوغۇقتىن قوغدىيالمىغاندەك، ئۇلارنىڭ چوقۇنۇۋاتقان بۇتلىرىمۇ ئۇلارغا ھېچقانداق پايدا ـ زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ)، ئۆيلەرنىڭ ئەڭ ئاجىزى ئۆمۈچۈكنىڭ ئۆيىدۇر. ئەگەر ئۇلار (بۇ ھەقىقەتنى) بىلسە ئىدى (بۇتلارغا چوقۇنمايتتى)[41]. ئاللاھ ئۇلار ئاللاھنى تاشلاپ ئىبادەت قىلىۋاتقان نەرسىنى ئوبدان بىلىدۇ، ئاللاھ غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر[42]. بىز ئىنسانلارغا (قۇرئاندا ئۇلارنىڭ زېھنىنى يېقىنلاشتۇرۇش ئۈچۈن) بايان قىلغان بۇ تەمسىللەرنى پەقەت ئالىملارلا چۈشىنەلەيدۇ[43]. ئاللاھ ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ھەق ياراتتى، ھەقىقەتەن بۇنىڭدا مۆمىنلەر ئۈچۈن (ئاللاھنىڭ بىرلىكىنى كۆرسىتىدىغان) دەلىل بار[44].

أُتْلُ مَآ أُوْحِيَ إِلَيْكَ مِنَ الْكِتٰبِ وَأَقِمِ الصَّلٰوةَ ۖ إِنَّ الصَّلٰوةَ تَنْهٰى عَنِ الْفَحْشَآءِ وَالْمُنْكَرِ ۗ وَلَذِكْرُ اللّٰهِ أَكْبَرُ ۗ وَاللّٰهُ يَعْلَمُ مَا تَصْنَعُونَ ﴿٤٥﴾ وَلَا تُجَادِلُوٓا أَهْلَ الْكِتٰبِ إِلَّا بِالَّتِيْ هِيَ أَحْسَنُ ۖ إِلَّا الَّذِيْنَ ظَلَمُوْا مِنْهُمْ وَقُولُوٓا اٰمَنَّا بِالَّذِيٓ أُنْزِلَ إِلَيْنَا وَأُنْزِلَ إِلَيْكُمْ وَإِلٰهُنَا وَإِلٰهُكُمْ وَاحِدٌ وَّنَحْنُ لَهٗ مُسْلِمُوْنَ ﴿٤٦﴾ وَكَذٰلِكَ أَنْزَلْنَآ إِلَيْكَ الْكِتٰبَ ۗ فَالَّذِيْنَ اٰتَيْنٰهُمُ الْكِتٰبَ يُؤْمِنُوْنَ بِهٖ ۚ وَمِنْ هٰٓؤُلَآءِ مَنْ يُّؤْمِنُ بِهٖ ۗ وَمَا يَجْحَدُ بِاٰيٰتِنَآ إِلَّا الْكٰفِرُوْنَ ﴿٤٧﴾ وَمَا كُنْتَ تَتْلُوْا مِنْ قَبْلِهٖ مِنْ كِتٰبٍ وَّلَا تَخُطُّهٗ بِيَمِيْنِكَ إِذًا لَّارْتَابَ الْمُبْطِلُوْنَ ﴿٤٨﴾ بَلْ هُوَ اٰيٰتٌۢ بَيِّنٰتٌ فِيْ صُدُوْرِ الَّذِيْنَ أُوْتُوا الْعِلْمَ ۗ وَمَا يَجْحَدُ بِاٰيٰتِنَآ إِلَّا الظّٰلِمُوْنَ ﴿٤٩﴾ وَقَالُوْا لَوْلَآ أُنْزِلَ عَلَيْهِ اٰيٰتٌ مِّنْ رَّبِّهٖ ۗ قُلْ إِنَّمَا الْاٰيٰتُ عِنْدَ اللّٰهِ ۗ وَإِنَّمَآ أَنَا نَذِيْرٌ مُّبِيْنٌ ﴿٥٠﴾ أَوَلَمْ يَكْفِهِمْ أَنَّآ أَنْزَلْنَا عَلَيْكَ الْكِتٰبَ يُتْلٰى عَلَيْهِمْ ۗ إِنَّ فِيْ ذٰلِكَ لَرَحْمَةً وَّذِكْرٰى لِقَوْمٍ يُّؤْمِنُوْنَ ﴿٥١﴾ قُلْ كَفٰى بِاللّٰهِ بَيْنِيْ وَبَيْنَكُمْ شَهِيْدًا ۚ يَعْلَمُ مَا فِي السَّمٰوٰتِ وَالْأَرْضِ ۗ وَالَّذِيْنَ اٰمَنُوْا بِالْبَاطِلِ وَكَفَرُوْا بِاللّٰهِ ۙ أُولٰٓئِكَ هُمُ الْخٰسِرُوْنَ ﴿٥٢﴾

**(يىگىرمە بىرىنچى پارە)**

(ئى مۇھەممەد!) ساڭا ۋەھيى قىلىنغان كىتابنى (يەنى قۇرئاننى) تىلاۋەت قىلغىن، نامازنى (تەئدىل ئەركان بىلەن) ئوقۇغىن، ناماز ھەقىقەتەن قەبىھ ئىشلاردىن ۋە گۇناھلاردىن توسىدۇ، اللّٰه نى ياد ئېتىش ھەممىدىن (يەنى ئۇنىڭدىن باشقا ھەممە ئىبادەتتىن) ئۇلۇغدۇر، اللّٰه قىلىۋاتقان (ھەممە) ئىشلارنى بىلىپ تۇرىدۇ[45]. ئەھلى كىتاب بىلەن پەقەت ئەڭ چىرايلىق رەۋىشتە مۇنازىرىلىشىڭلار، ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى زۇلۇم قىلغۇچىلار (يەنى سىلەرگە قارشى ئۇرۇش قىلغۇچىلار ۋە فىدىيە بېرىشتىن باش تارتقۇچىلار) بۇنىڭدىن مۇستەسنا، ئېيتىڭلاركى، «بىزگە نازىل قىلىنغان كىتابقا ۋە سىلەرگە نازىل قىلىنغان كىتابقا ئىمان ئېيتتۇق، سىلەرنىڭ ئىلاھىڭلار ۋە بىزنىڭ ئىلاھىمىز بىردۇر، بىز اللّٰه غا بويسۇنغۇچىلارمىز»[46]. (ئى مۇھەممەد!) شۇنىڭدەك (يەنى سەندىن ئىلگىرىكىلەرگە كىتاب نازىل قىلغاندەك) ساڭىمۇ كىتاب (يەنى قۇرئان) نازىل قىلدۇق، بىز كىتاب بەرگەنلەر (يەنى يەھۇدىيلار، ناسارالار) دىن قۇرئانغا ئىشىنىدىغانلار بار، بۇلاردىن (يەنى مەككە ئاھالىسىدىن) مۇ قۇرئانغا ئىشىنىدىغانلار بار، بىزنىڭ ئايەتلىرىمىزنى پەقەت كاپىرلارلا ئىنكار قىلىدۇ[47]. ئىلگىرى سەن كىتاب ئوقۇشنى بىلمەيتتىڭ، خەت يېزىشنىمۇ بىلمەيتتىڭ، (مۇبادا سەن كىتاب ئوقۇغان، خەت يازىدىغان بولساڭ) ئۇ چاغدا ھەققە قارشى تۇرغۇچىلار چوقۇم گۇمانلىناتتى[48]. ئۇنداق ئەمەس (يەنى ئىش زالىملار گۇمان قىلغاندەك ئەمەس)، قۇرئان ئىلىم بېرىلگەنلەرنىڭ كۆڭۈللىرىدە ساقلانغان روشەن ئايەتلەردۇر، بىزنىڭ ئايەتلىرىمىزنى پەقەت زالىملارلا ئىنكار قىلىدۇ[49]. ئۇلار: «نېمىشقا ئۇنىڭغا پەرۋەردىگارىدىن مۆجىزىلەر نازىل قىلىنمايدۇ» دېدى. ئېيتقىنكى، «مۆجىزىلەر ھەقىقەتەن اللّٰه نىڭ دەرگاھىدىدۇر (مېنىڭ قولۇمدا ئەمەستۇر)، مەن پەقەت بىر ئاشكارا ئاگاھلاندۇرغۇچىمەن»[50]. بىزنىڭ ساڭا ئۇلارغا تىلاۋەت قىلىنىپ تۇرىدىغان كىتابنى نازىل قىلغانلىقىمىز ئۇلارغا (مۆجىزە بولۇشقا) كۇپايە قىلمىدىمۇ؟ بۇ كىتابتا ئىمان ئېيتقان قەۋم ئۈچۈن شەك-شۈبھىسىز رەھمەت ۋە ۋەز-نەسىھەت بار[51]. ئېيتقىنكى، «مەن بىلەن سىلەرنىڭ ئاراڭلاردا (مېنىڭ راست پەيغەمبەر ئىكەنلىكىمگە) گۇۋاھ بولۇشقا اللّٰه كۇپايىدۇر، اللّٰه ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى ھەممىنى بىلىپ تۇرىدۇ، بۇتقا ئىشەنگەن، اللّٰه نى ئىنكار قىلغان ئادەملەر زىيان تارتقۇچىلاردۇر»[52].

وَيَسْتَعْجِلُونَكَ بِالْعَذَابِ وَلَوْلَا أَجَلٌ مُسَمًّى لَجَاءَهُمُ الْعَذَابُ
وَلَيَأْتِيَنَّهُمْ بَغْتَةً وَهُمْ لَا يَشْعُرُونَ ﴿٥٣﴾ يَسْتَعْجِلُونَكَ بِالْعَذَابِ وَ
إِنَّ جَهَنَّمَ لَمُحِيطَةٌ بِالْكَافِرِينَ ﴿٥٤﴾ يَوْمَ يَغْشَاهُمُ الْعَذَابُ مِنْ
فَوْقِهِمْ وَمِنْ تَحْتِ أَرْجُلِهِمْ وَيَقُولُ ذُوقُوا مَا كُنْتُمْ تَعْمَلُونَ ﴿٥٥﴾
يَا عِبَادِيَ الَّذِينَ آمَنُوا إِنَّ أَرْضِي وَاسِعَةٌ فَإِيَّايَ فَاعْبُدُونِ ﴿٥٦﴾
كُلُّ نَفْسٍ ذَائِقَةُ الْمَوْتِ ثُمَّ إِلَيْنَا تُرْجَعُونَ ﴿٥٧﴾ وَالَّذِينَ آمَنُوا
وَعَمِلُوا الصَّالِحَاتِ لَنُبَوِّئَنَّهُمْ مِنَ الْجَنَّةِ غُرَفًا تَجْرِي مِنْ
تَحْتِهَا الْأَنْهَارُ خَالِدِينَ فِيهَا نِعْمَ أَجْرُ الْعَامِلِينَ ﴿٥٨﴾ الَّذِينَ
صَبَرُوا وَعَلَىٰ رَبِّهِمْ يَتَوَكَّلُونَ ﴿٥٩﴾ وَكَأَيِّنْ مِنْ دَابَّةٍ لَا تَحْمِلُ
رِزْقَهَا اللَّهُ يَرْزُقُهَا وَإِيَّاكُمْ وَهُوَ السَّمِيعُ الْعَلِيمُ ﴿٦٠﴾ وَلَئِنْ
سَأَلْتَهُمْ مَنْ خَلَقَ السَّمَاوَاتِ وَالْأَرْضَ وَسَخَّرَ الشَّمْسَ وَالْقَمَرَ
لَيَقُولُنَّ اللَّهُ فَأَنَّىٰ يُؤْفَكُونَ ﴿٦١﴾ اللَّهُ يَبْسُطُ الرِّزْقَ لِمَنْ يَشَاءُ
مِنْ عِبَادِهِ وَيَقْدِرُ لَهُ إِنَّ اللَّهَ بِكُلِّ شَيْءٍ عَلِيمٌ ﴿٦٢﴾ وَلَئِنْ
سَأَلْتَهُمْ مَنْ نَزَّلَ مِنَ السَّمَاءِ مَاءً فَأَحْيَا بِهِ الْأَرْضَ مِنْ بَعْدِ
مَوْتِهَا لَيَقُولُنَّ اللَّهُ قُلِ الْحَمْدُ لِلَّهِ بَلْ أَكْثَرُهُمْ لَا يَعْقِلُونَ ﴿٦٣﴾

ئۇلار سەندىن ئازابنىڭ چاپسان كېلىشىنى تەلەپ قىلىدۇ، اللّٰه (ئۇلارنىڭ هالاك بولۇشىنىڭ) مۇئەييەن ۋاقتىنى بەلگىلىمىگەن بولسا ئىدى، ئۇلارغا ئازاب ئەلۋەتتە (ئۇلار تەلەپ قىلغان ۋاقىتتىلا) كېلەتتى، ئۇلارغا ئازاب چوقۇم ئۇلار خەۋەرسىز هالەتتە تۇرغاندا ئۇشتۇمتۇت كېلىدۇ[53]، ئۇلار سەندىن ئازابنىڭ تېز كېلىشىنى تەلەپ قىلىدۇ، شەك ـ شۈبهىسىزكى، جەهەننەم (قىيامەت كۈنى) كاپىرلارنى قورشاپ تۇرغۇچىدۇر[54]. ئۇ كۈندە ئازاب ئۇلارنى ئۈستىلىرىدىن، ئاياغلىرىنىڭ ئاستىدىن ئورىۋالىدۇ. اللّٰه ئۇلارغا: «(دۇنيادا قىلغان ئەمەللىرىڭلارنىڭ) جازاسىنى تېتىڭلار» دەيدۇ[55]. ئى مۆمىن بەندىلىرىم! مېنىڭ زېمىنىم هەقىقەتەن كەڭدۇر، ماڭىلا ئىبادەت قىلىڭلار[56]. هەربىر جانىدار ئۆلۈمنىڭ تەمىنى تېتىغۇچىدۇر، ئاندىن بىزنىڭ دەرگاهىمىزغا قايتۇرۇلىسىلەر[57]. ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان كىشىلەرنى جەننەتنىڭ ئاستىدىن ئۆستەڭلار ئېقىپ تۇرىدىغان ئالىي جايلىرىغا ئورۇنلاشتۇرىمىز، ئۇ يەرلەردە ئۇلار مەڭگۈ قالىدۇ، ياخشى ئەمەللەرنى قىلغۇچىلارغا بېرىلىدىغان مۇكاپات نېمىدېگەن ياخشى![58] ئۇلار (هىجرەت قىلىشنىڭ جاپا ـ مۇشەققەتلىرىگە، اللّٰه نىڭ يولىدا يەتكەن ئەزىيەتلەرگە) سەۋر قىلىدۇ، (هەممە ئىشلىرىدا) پەرۋەردىگارىغا يۆلىنىدۇ[59]. نۇرغۇن هايۋانلار ئۆز رىزقىنى ئۈستىگە ئالالمايدۇ (يەنى ئۆز رىزقىنى تېپىپ يېيىشتىن ئاجىزدۇر)، ئۇلارنى ۋە سىلەرنى اللّٰه رىزىقلاندۇرىدۇ، اللّٰه (سۆزۈڭلارنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، (ئەهۋالىڭلارنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر[60]. ئەگەر سەن ئۇلاردىن: «ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى كىم ياراتتى، كۈننى ۋە ئاينى كىم (بەندىلەرنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن) بويسۇندۇردى؟» دەپ سورىساڭ، ئۇلار چوقۇم: «اللّٰه» دەپ جاۋاب بېرىدۇ، ئۇلار قانداقمۇ (اللّٰه نىڭ ئىبادىتىدىن) باش تارتىدۇ![61] اللّٰه بەندىلىرىدىن قايسى ئادەمنىڭ رىزقىنى كەڭ قىلماقچى بولىدىكەن، ئۇنى كەڭ قىلىدۇ، (قايسى بەندىسىنىڭ رىزقىنى تار قىلماقچى بولىدىكەن) ئۇنى تار قىلىدۇ، اللّٰه هەقىقەتەن هەممە نەرسىنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر[62]. ئەگەر سەن ئۇلاردىن: «بۇلۇتتىن يامغۇر سۈيىنى چۈشۈرۈپ ئۇنىڭ بىلەن ئۆلگەن زېمىننى تىرىلدۈرگەن كىم؟» دەپ سورىساڭ، ئۇلار چوقۇم «اللّٰه» دەپ جاۋاب بېرىدۇ. ئېيتقىنكى، «(سىلەرگە قارشى پاكىتلار بار بولغانلىقتىن) جىمى هەمدۇسانا اللّٰه غا خاستۇر»، بەلكى ئۇلارنىڭ تولىسى (بۇ سۆزلىرىدىكى زىددىيەتنى) چۈشەنمەيدۇ[63].

وَمَا هٰذِهِ الْحَيٰوةُ الدُّنْيَآ اِلَّا لَهْوٌ وَّلَعِبٌ ۭ وَاِنَّ الدَّارَ الْاٰخِرَةَ لَهِيَ الْحَيَوَانُ ۘ لَوْ كَانُوْا يَعْلَمُوْنَ ۝٦٤ فَاِذَا رَكِبُوْا فِي الْفُلْكِ دَعَوُا اللّٰهَ مُخْلِصِيْنَ لَهُ الدِّيْنَ ڬ فَلَمَّا نَجّٰىهُمْ اِلَى الْبَرِّ اِذَا هُمْ يُشْرِكُوْنَ ۝٦٥ لِيَكْفُرُوْا بِمَآ اٰتَيْنٰهُمْ ۚ وَلِيَتَمَتَّعُوْا ۫ فَسَوْفَ يَعْلَمُوْنَ ۝٦٦ اَوَلَمْ يَرَوْا اَنَّا جَعَلْنَا حَرَمًا اٰمِنًا وَّيُتَخَطَّفُ النَّاسُ مِنْ حَوْلِهِمْ ۭ اَفَبِالْبَاطِلِ يُؤْمِنُوْنَ وَبِنِعْمَةِ اللّٰهِ يَكْفُرُوْنَ ۝٦٧ وَمَنْ اَظْلَمُ مِمَّنِ افْتَرٰى عَلَى اللّٰهِ كَذِبًا اَوْ كَذَّبَ بِالْحَقِّ لَمَّا جَآءَهٗ ۭ اَلَيْسَ فِيْ جَهَنَّمَ مَثْوًى لِّلْكٰفِرِيْنَ ۝٦٨ وَالَّذِيْنَ جٰهَدُوْا فِيْنَا لَنَهْدِيَنَّهُمْ سُبُلَنَا ۭ وَاِنَّ اللّٰهَ لَمَعَ الْمُحْسِنِيْنَ ۝٦٩

سُوْرَةُ الرُّوْمِ مَكِّيَّةٌ وَّهِيَ سِتُّوْنَ اٰيَةً وَّسِتُّ رُكُوْعَاتٍ

بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمٰنِ الرَّحِيْمِ

الۗمّۗ ۝١ غُلِبَتِ الرُّوْمُ ۝٢ فِيْٓ اَدْنَى الْاَرْضِ وَهُمْ مِّنْۢ بَعْدِ غَلَبِهِمْ سَيَغْلِبُوْنَ ۝٣ فِيْ بِضْعِ سِنِيْنَ ڛ لِلّٰهِ الْاَمْرُ مِنْ قَبْلُ وَمِنْۢ بَعْدُ ۭ وَيَوْمَىِٕذٍ يَّفْرَحُ الْمُؤْمِنُوْنَ ۝٤ بِنَصْرِ اللّٰهِ ۭ يَنْصُرُ مَنْ يَّشَاۗءُ ۭ وَهُوَ الْعَزِيْزُ الرَّحِيْمُ ۝٥

دۇنيا تىرىكچىلىكى پەقەت ئويۇن ـ كۈلكە ۋە غەپلەتتىن ئىبارەتتۇر، شۈبھىسىزكى، ئاخىرەت يۇرتى ھەقىقىي ھايات (يۇرتىدۇر)، ئەگەر ئۇلار بىلسە ئىدى (بۇ دۇنيانى ئۇ دۇنيادىن ئارتۇق كۆرمەيتتى)[64]. ئۇلار كېمىگە چىقىپ (غەرق بولۇشتىن قورققان) چاغلىرىدا، ئاللاھ قا كامالى ئىخلاس بىلەن ئىلتىجا قىلىدۇ، ئاللاھ ئۇلارنى ئامان ـ ئېسەن قۇرۇقلۇققا چىقارغان چاغدا (بالا ـ قازادىن قۇتقۇلدۇرغان ئاللاھ نى ئۇنتۇپ)، ناگاھان (ئاللاھ قا) شېرىك كەلتۈرىدۇ[65]. ئۇلار بەرگەن نېمىتىمىز (يەنى دېڭىزدىن قۇتقۇلدۇرغانلىقىمىز) غا ناشۈكۈرلۈك قىلىپ باقسۇن، قالغان ئۆمۈرلىرىدىن) بەھرىمەن بولسۇن، بۇلار (ئىشىنىڭ ئاقىۋىتىنى) كەلگۈسىدە بىلىدۇ[66]. ئۇلار (يەنى مۇشرىكلار) كۆرمەمدۇكى، بىز ھەرەمنى ئامان (جاي) قىلدۇق، ھالبۇكى، ئۇلارنىڭ ئەتراپىدىكى كىشىلەر ئەسىر ئېلىنىۋاتىدۇ ۋە ئۆلتۈرۈلۈۋاتىدۇ، ئۇلار باتىلغا ئىشىنىپ، ئاللاھ نىڭ نېمىتىنى ئىنكار قىلامدۇ؟[67] ئاللاھ قا يالغاننى چاپلىغان ياكى ھەق كەلگەندە ئۇنى ئىنكار قىلغان ئادەمدىنمۇ زالىم ئادەم بارمۇ؟ جەھەننەمدە كاپىرلارغا جاي يوقمىدۇ؟ (ئەلۋەتتە بار)[68] بىز ئۈچۈن كۈرەش قىلغانلارنى ئەلۋەتتە يولىمىزغا يېتەكلەيمىز، ئاللاھ ھەقىقەتەن ياخشى ئىش قىلغۇچىلار بىلەن بىللىدۇر[69].

## 30 ـ سۈرە رۇم

مەككىدە نازىل بولغان، 60 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان ئاللاھ نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

ئەلىف، لام، مىم[1]. رۇملۇقلار يېقىن بىر جايدا يېڭىلدى، ئۇلار يېڭىلگەندىن كېيىن بىرقانچە يىل ئىچىدە يېڭىدۇ، ئىلگىرى ۋە كېيىن ھەممە ئىش ئاللاھ نىڭ باشقۇرۇشىدىدۇر، بۇ كۈندە مۆمىنلەر ئاللاھ نىڭ بەرگەن ياردىمى بىلەن خۇشال بولىدۇ، ئاللاھ خالىغان كىشىگە ياردەم بېرىدۇ، ئاللاھ غالىبتۇر، (مۆمىنلەرگە) ناھايىتى مېھرىباندۇر[2—5].

وَعْدَ اللّٰهِ لَا يُخْلِفُ اللّٰهُ وَعْدَهٗ وَلٰكِنَّ اَكْثَرَ النَّاسِ لَا يَعْلَمُوْنَ ﴿٦﴾ يَعْلَمُوْنَ ظَاهِرًا مِّنَ الْحَيٰوةِ الدُّنْيَا وَهُمْ عَنِ الْاٰخِرَةِ هُمْ غٰفِلُوْنَ ﴿٧﴾ اَوَلَمْ يَتَفَكَّرُوْا فِيْٓ اَنْفُسِهِمْ مَا خَلَقَ اللّٰهُ السَّمٰوٰتِ وَالْاَرْضَ وَمَا بَيْنَهُمَآ اِلَّا بِالْحَقِّ وَاَجَلٍ مُّسَمًّى وَاِنَّ كَثِيْرًا مِّنَ النَّاسِ بِلِقَآئِ رَبِّهِمْ لَكٰفِرُوْنَ ﴿٨﴾ اَوَلَمْ يَسِيْرُوْا فِي الْاَرْضِ فَيَنْظُرُوْا كَيْفَ كَانَ عَاقِبَةُ الَّذِيْنَ مِنْ قَبْلِهِمْ كَانُوْٓا اَشَدَّ مِنْهُمْ قُوَّةً وَّاَثَارُوا الْاَرْضَ وَعَمَرُوْهَآ اَكْثَرَ مِمَّا عَمَرُوْهَا وَجَآءَتْهُمْ رُسُلُهُمْ بِالْبَيِّنٰتِ فَمَا كَانَ اللّٰهُ لِيَظْلِمَهُمْ وَلٰكِنْ كَانُوْٓا اَنْفُسَهُمْ يَظْلِمُوْنَ ﴿٩﴾ ثُمَّ كَانَ عَاقِبَةَ الَّذِيْنَ اَسَآءُوا السُّوْٓاٰى اَنْ كَذَّبُوْا بِاٰيٰتِ اللّٰهِ وَكَانُوْا بِهَا يَسْتَهْزِءُوْنَ ﴿١٠﴾ اَللّٰهُ يَبْدَؤُا الْخَلْقَ ثُمَّ يُعِيْدُهٗ ثُمَّ اِلَيْهِ تُرْجَعُوْنَ ﴿١١﴾ وَيَوْمَ تَقُوْمُ السَّاعَةُ يُبْلِسُ الْمُجْرِمُوْنَ ﴿١٢﴾ وَلَمْ يَكُنْ لَّهُمْ مِّنْ شُرَكَآئِهِمْ شُفَعٰٓؤُا وَكَانُوْا بِشُرَكَآئِهِمْ كٰفِرِيْنَ ﴿١٣﴾ وَيَوْمَ تَقُوْمُ السَّاعَةُ يَوْمَئِذٍ يَّتَفَرَّقُوْنَ ﴿١٤﴾ فَاَمَّا الَّذِيْنَ اٰمَنُوْا وَعَمِلُوا الصّٰلِحٰتِ فَهُمْ فِيْ رَوْضَةٍ يُّحْبَرُوْنَ ﴿١٥﴾

اللّٰه (ئۇلارنى غالىب قىلىدىغانلىقىنى) ۋەدە قىلدى. اللە ۋەدىسىگە خىلاپلىق قىلمايدۇ (چۈنكى اللە نىڭ ۋەدىسى ھەقتۇر، سۆزى راستتۇر)، لېكىن كىشىلەرنىڭ تولىسى (بۇنى) بىلمەيدۇ[6]. ئۇلار ھاياتى دۇنيانىڭ تاشقى كۆرۈنۈشىنىلا بىلىدۇ، ئۇلار ئاخىرەتتىن (يەنى ئاخىرەت ئىشىدا ئويلىنىشتىن ۋە ئاخىرەت ئۈچۈن ئىشلەشتىن) غەپلەتتىدۇر[7]. ئۇلار (ئاقىۋەتنىڭ قانداق بولىدىغانلىقىنى بىلىشلىرى ئۈچۈن) ئۆزلىرى ئۈستىدە پىكىر يۈرگۈزمەمدۇ؟ اللە ئاسمانلارنى، زېمىننى ۋە ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى (يۇلتۇز قاتارلىق) نەرسىلەرنى پەقەت ھەق ۋە مۇئەييەن ۋاقىتلىق قىلىپ ياراتتى، شەك - شۈبھىسىزكى، نۇرغۇن كىشىلەر پەرۋەردىگارىغا مۇلاقات بولۇشنى (قايتا تىرىلىدىغانلىقنى، قىلغان ئەمەلىگە يارىشا مۇكاپاتلىنىدىغانلىقنى ياكى جازالىنىدىغانلىقنى) ئىنكار قىلغۇچىدۇر[8]. ئۇلار يەر يۈزىدە كېزىپ ئۆزلىرىدىن ئىلگىرى ئۆتكەنلەرنىڭ ئاقىۋىتىنىڭ قانداق بولغانلىقىنى كۆزەتمىدىمۇ؟ ئۇلار (يەنى ئۆتكەنلەر) قۇۋۋەتتە بۇلاردىن كۈچلۈك ئىدى. ئۇلار زىرائەت تېرىشتا، ئىمارەت سېلىشتا بۇلار (يەنى قۇرەيشلەر)دىن ئۈستۈن ئىدى. ئۇلارغا پەيغەمبەرلىرى مۆجىزىلەرنى ئېلىپ كەلدى (ئۇلار مۆجىزىلەرنى ئىنكار قىلدى). اللە ئۇلارغا زۇلۇم قىلمىدى (يەنى اللە ئۇلارنى گۇناھسىز ھالاك قىلغىنى يوق)، لېكىن ئۇلار ئۆزلىرى (كۇفرى ئۈچۈن ۋە پەيغەمبەرلەرنىڭ مۆجىزىلىرىنى ئىنكار قىلغانلىقلىرى ئۈچۈن) ئۆزلىرىگە زۇلۇم قىلدى (شۇنىڭ بىلەن ئۇلار ھالاك بولۇشقا تېگىشلىك بولدى)[9]. ئاندىن يامان ئىش قىلغانلارنىڭ ئاقىۋىتى ئەڭ يامان بولىدۇ، چۈنكى ئۇلار اللە نىڭ ئايەتلىرىنى ئىنكار قىلغان ۋە مەسخىرە قىلغان كىشىلەردۇر[10]. اللە مەخلۇقاتنى دەسلەپتە (يوقتىن) بار قىلىدۇ. ئاندىن ئۇنى (ئۆلگەندىن كېيىن) تىرىلدۈرىدۇ، ئاندىن اللە نىڭ دەرگاھىغا (ھېساب ئۈچۈن) قايتۇرۇلىسىلەر[11]. قىيامەت قايىم بولغان كۈندە گۇناھكارلار ئۈمىدسىزلىنىپ كېتىدۇ[12]. ئۇلارغا شېرىك كەلتۈرگەن بۇتلىرىدىن شاپائەت قىلغۇچىلار بولمايدۇ، ئۇلار شېرىك كەلتۈرگەن بۇتلىرىدىن تانىدۇ[13]. قىيامەت قايىم بولغان كۈندە (مۆمىنلەر بىلەن كاپىرلار) بىر - بىرىدىن ئايرىلىدۇ[14]. ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلار باغچىدا (يەنى جەننەتنىڭ باغچىلىرىدا) يايرىتىلىدۇ[15].

وَاَمَّا الَّذِيْنَ كَفَرُوْا وَكَذَّبُوْا بِاٰيٰتِنَا وَلِقَآئِ الْاٰخِرَةِ
فَاُولٰٓئِكَ فِى الْعَذَابِ مُحْضَرُوْنَ ﴿١٦﴾ فَسُبْحٰنَ اللّٰهِ حِيْنَ
تُمْسُوْنَ وَحِيْنَ تُصْبِحُوْنَ ﴿١٧﴾ وَلَهُ الْحَمْدُ فِى السَّمٰوٰتِ
وَالْاَرْضِ وَعَشِيًّا وَّحِيْنَ تُظْهِرُوْنَ ﴿١٨﴾ يُخْرِجُ الْحَيَّ مِنَ
الْمَيِّتِ وَيُخْرِجُ الْمَيِّتَ مِنَ الْحَيِّ وَيُحْيِ الْاَرْضَ بَعْدَ
مَوْتِهَا ۭ وَكَذٰلِكَ تُخْرَجُوْنَ ﴿١٩﴾ وَمِنْ اٰيٰتِهٖٓ اَنْ خَلَقَكُمْ مِّنْ
تُرَابٍ ثُمَّ اِذَآ اَنْتُمْ بَشَرٌ تَنْتَشِرُوْنَ ﴿٢٠﴾ وَمِنْ اٰيٰتِهٖٓ اَنْ خَلَقَ
لَكُمْ مِّنْ اَنْفُسِكُمْ اَزْوَاجًا لِّتَسْكُنُوْٓا اِلَيْهَا وَجَعَلَ بَيْنَكُمْ
مَّوَدَّةً وَّرَحْمَةً ۭ اِنَّ فِىْ ذٰلِكَ لَاٰيٰتٍ لِّقَوْمٍ يَّتَفَكَّرُوْنَ ﴿٢١﴾
وَمِنْ اٰيٰتِهٖ خَلْقُ السَّمٰوٰتِ وَالْاَرْضِ وَاخْتِلَافُ اَلْسِنَتِكُمْ
وَاَلْوَانِكُمْ ۭ اِنَّ فِىْ ذٰلِكَ لَاٰيٰتٍ لِّلْعٰلِمِيْنَ ﴿٢٢﴾ وَمِنْ اٰيٰتِهٖ
مَنَامُكُمْ بِالَّيْلِ وَالنَّهَارِ وَابْتِغَآؤُكُمْ مِّنْ فَضْلِهٖ ۭ اِنَّ فِىْ
ذٰلِكَ لَاٰيٰتٍ لِّقَوْمٍ يَّسْمَعُوْنَ ﴿٢٣﴾ وَمِنْ اٰيٰتِهٖ يُرِيْكُمُ الْبَرْقَ
خَوْفًا وَّطَمَعًا وَّيُنَزِّلُ مِنَ السَّمَآءِ مَآءً فَيُحْيٖ بِهِ الْاَرْضَ
بَعْدَ مَوْتِهَا ۭ اِنَّ فِىْ ذٰلِكَ لَاٰيٰتٍ لِّقَوْمٍ يَّعْقِلُوْنَ ﴿٢٤﴾

بىزنىڭ ئايەتلىرىمىزنى ۋە ئاخىرەتتىكى مۇلاقاتنى ئىنكار قىلغان ۋە يالغانغا چىقارغانلارغا كەلسەك، ئۇلار داۋاملىق ئازابتا قالىدۇ[16]. سىلەر ئاخشامدا ۋە ئەتىگەندە اللهغا تەسبىھ ئېيتىڭلار[17]. ئاسمانلاردىكى، زېمىندىكى ھەمدۇسانا، كەچ ۋە پېشىن ۋاقىتلىرىدىكى ھەمدۇسانانىڭ ھەممىسى اللهغا خاستۇر[18]. الله جانسىز نەرسىلەردىن جانلىق نەرسىلەرنى چىقىرىدۇ، جانلىق نەرسىلەردىن جانسىز نەرسىلەرنى چىقىرىدۇ، ئۆلگەن زېمىننى تىرىلدۈرىدۇ (يەنى قۇرغاق زېمىننى ئۈسۈملۈكلەر بىلەن كۆكەرتىدۇ)، سىلەرمۇ مۇشۇنداق تىرىلدۈرۈلىسىلەر[19]. اللهنىڭ سىلەرنى تۇپراقتىن ياراتقانلىقى، ئاندىن سىلەرنىڭ ئىنسان بولۇپ زېمىندا تارىلىپ يۈرۈشۈڭلار اللهنىڭ (كامالى قۇدرىتىنى كۆرسىتىدىغان) ئالامەتلىرىدىندۇر[20]. ئاياللار بىلەن ئۇنسى-ئۇلپەت ئېلىشىڭلار ئۈچۈن (اللهنىڭ) ئۇلارنى سىلەرنىڭ ئۆز تىپىڭلاردىن ياراتقانلىقى، ئاراڭلاردا (يەنى ئەر-خوتۇن ئارىسىدا) مېھىر-مۇھەببەت ئورناتقانلىقى اللهنىڭ (كامالى قۇدرىتىنى كۆرسىتىدىغان) ئالامەتلىرىدىندۇر، پىكىر يۈرگۈزىدىغان قەۋم ئۈچۈن، شەك-شۈبھىسىزكى، بۇنىڭدا نۇرغۇن ئىبرەتلەر بار[21]. اللّٰهنىڭ ئاسمانلارنى، زېمىننى ياراتقانلىقى، تىللىرىڭلارنىڭ، رەڭگىلىرىڭلارنىڭ خىلمۇخىل بولۇشى اللّٰهنىڭ (كامالى قۇدرىتىنى كۆرسىتىدىغان) ئالامەتلىرىدىندۇر، بۇنىڭدا بىلىملىك كىشىلەر ئۈچۈن ھەقىقەتەن نۇرغۇن ئالامەتلەر بار[22]. سىلەرنىڭ كېچىسى ۋە كۈندۈزى ئۇخلىشىڭلار، (كۈندۈزى) اللّٰهنىڭ مەرھەمىتىدىن (رىزىق) تەلەپ قىلىپ (ھەرىكەتلىنىشىڭلار) اللّٰهنىڭ (كامالى قۇدرىتىنى كۆرسىتىدىغان) ئالامەتلىرىدىندۇر، شەك-شۈبھىسىزكى، بۇنىڭدا ئاڭلايدىغان قەۋم ئۈچۈن نۇرغۇن ئىبرەتلەر بار[23]. اللّٰهنىڭ سىلەرگە چاقماقنى قورقۇنچ ۋە ئۈمىد قىلىپ كۆرسىتىشى، بۇلۇتتىن يامغۇر ياغدۇرۇپ ئۇنىڭ بىلەن ئۆلگەن زېمىننى تىرىلدۈرۈشى اللّٰهنىڭ (كامالى قۇدرىتىنى كۆرسىتىدىغان) ئالامەتلىرىدىندۇر، چۈشىنەلەيدىغان قەۋم ئۈچۈن بۇنىڭدا، شەك-شۈبھىسىزكى، نۇرغۇن ئىبرەتلەر بار[24].

وَمِنْ اٰيٰتِهٖٓ اَنْ تَقُوْمَ السَّمَآءُ وَالْاَرْضُ بِاَمْرِهٖ ۭ ثُمَّ اِذَا دَعَاكُمْ
دَعْوَةً ڰ مِّنَ الْاَرْضِ ڰ اِذَآ اَنْتُمْ تَخْرُجُوْنَ ۝۲۵ وَلَهٗ مَنْ فِي
السَّمٰوٰتِ وَالْاَرْضِ ۭ كُلٌّ لَّهٗ قٰنِتُوْنَ ۝۲۶ وَهُوَ الَّذِيْ يَبْدَؤُا
الْخَلْقَ ثُمَّ يُعِيْدُهٗ وَهُوَ اَهْوَنُ عَلَيْهِ ۭ وَلَهُ الْمَثَلُ الْاَعْلٰى
فِي السَّمٰوٰتِ وَالْاَرْضِ ۚ وَهُوَ الْعَزِيْزُ الْحَكِيْمُ ۝۲۷ ضَرَبَ لَكُمْ
مَّثَلًا مِّنْ اَنْفُسِكُمْ ۭ هَلْ لَّكُمْ مِّنْ مَّا مَلَكَتْ اَيْمَانُكُمْ
مِّنْ شُرَكَاۗءَ فِيْ مَا رَزَقْنٰكُمْ فَاَنْتُمْ فِيْهِ سَوَاۗءٌ تَخَافُوْنَهُمْ
كَخِيْفَتِكُمْ اَنْفُسَكُمْ ۭ كَذٰلِكَ نُفَصِّلُ الْاٰيٰتِ لِقَوْمٍ يَّعْقِلُوْنَ ۝۲۸
بَلِ اتَّبَعَ الَّذِيْنَ ظَلَمُوْٓا اَهْوَاۗءَهُمْ بِغَيْرِ عِلْمٍ ۚ فَمَنْ يَّهْدِيْ
مَنْ اَضَلَّ اللّٰهُ ۭ وَمَا لَهُمْ مِّنْ نّٰصِرِيْنَ ۝۲۹ فَاَقِمْ وَجْهَكَ
لِلدِّيْنِ حَنِيْفًا ۭ فِطْرَتَ اللّٰهِ الَّتِيْ فَطَرَ النَّاسَ عَلَيْهَا ۭ لَا
تَبْدِيْلَ لِخَلْقِ اللّٰهِ ۭ ذٰلِكَ الدِّيْنُ الْقَيِّمُ ڎ وَلٰكِنَّ اَكْثَرَ
النَّاسِ لَا يَعْلَمُوْنَ ۝۳۰ مُنِيْبِيْنَ اِلَيْهِ وَاتَّقُوْهُ وَاَقِيْمُوا
الصَّلٰوةَ وَلَا تَكُوْنُوْا مِنَ الْمُشْرِكِيْنَ ۝۳۱ مِنَ الَّذِيْنَ فَرَّقُوْا
دِيْنَهُمْ وَكَانُوْا شِيَعًا ۭ كُلُّ حِزْبٍۢ بِمَا لَدَيْهِمْ فَرِحُوْنَ ۝۳۲

اللە نىڭ ئاسمان-زېمىننى ئۆز ئەمرى بىلەن (مۇئەللەق) تۇرغۇزۇشى اللە نىڭ (كامالى قۇدرىتىنى كۆرستىدىغان) ئالامەتلىرىدىندۇر، ئاندىن اللە (قەبرىلەردە كۆمۈلۈپ ياتقان) سىلەرنى يەر ئاستىدىن چاقىرسا، دەرھال چىقىسىلەر[25]. ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى ھەممە اللە نىڭدۇر (يەنى اللە نىڭ مۈلكىدۇر، اللّٰه نىڭ مەخلۇقاتىدۇر ۋە اللە نىڭ تەسەررۇپى ئاستىدىدۇر)، ھەممە اللە غا بويسۇنغۇچىدۇر[26]. مەخلۇقاتنى دەسلەپتە (يوقتىن) بار قىلىدىغان، ئاندىن ئۇنى (ئۆلگەندىن كېيىن) تىرىلدۈرىدىغان اللّٰه ئەنە شۇدۇر، ئۇ (يەنى مەخلۇقاتنى تىرىلدۈرۈش) اللە غا (ئۇنى دەسلەپتە يوقتىن بار قىلغانغا قارىغاندا) ئوڭايدۇر، ئاسمانلاردا ۋە زېمىندا ئەڭ ئالىي سۈپەت اللە غا خاستۇر، اللّٰه غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر[27]. اللّٰه سىلەرگە ئۆزەڭلاردىن بىر مىسال كەلتۈرىدۇ، بىز سىلەرگە رىزىق قىلىپ بەرگەن مال-مۈلۈككە قۇللىرىڭلارنىڭ شېرىك بولۇشىغا، ئۇ بارىدا ئۇلارنىڭ سىلەر بىلەن باراۋەر بولۇشىغا، ئۇلاردىن ئۆزلىرىڭلار (يەنى ئازاد كىشىلەر)دىن قورقىقاندەك قورقۇشقا رازىمۇسىلەر؟ (بۇنىڭغا رازى بولمىغان ئىكەنسىلەر، مەخلۇقاتنىڭ اللە غا شېرىك بولۇشىغا قانداق رازى بولىسىلەر؟) چۈشىنىدىغان قەۋم ئۈچۈن ئايەتلەرنى مۇشۇنداق تەپسىلي بايان قىلىمىز[28]. ئۇنداق ئەمەس (يەنى اللّٰه غا شېرىك كەلتۈرۈشتە ئۇلارنىڭ ھېچقانداق ئۆزرىسى يوق)، (ئۆزلىرىگە) زۇلۇم قىلغانلار بىلىمسىزلىكتىن نەپسى خاھىشىغا ئەگەشتى. اللە گۇمراھ قىلغان ئادەمنى كىم ھىدايەت قىلالايدۇ، ئۇلارغا ھەرگىز ياردەم قىلغۇچى بولمايدۇ[29]. باتىل دىنلاردىن بۇرۇلۇپ ئىسلام دىنىغا يۈزلەنگىن، اللە نىڭ دىنىغا (ئەگەشكىنكى) اللّٰه ئىنسانلارنى شۇ دىن بىلەن ياراتقان، اللە نىڭ ياراتقىنىدا ئۆزگىرىش بولمايدۇ، بۇ توغرا دىندۇر، لېكىن ئىنسانلارنىڭ تولىسى بىلمەيدۇ[30]. اللە غا تەۋبە بىلەن قايتىڭلار، اللەدىن قورقۇڭلار، نامازنى ئادا قىلىڭلار، مۇشرىكلاردىن بولماڭلار[31]. سىلەر دىنىدا ئىختىلاپ قىلىشىپ، پىرقە-پىرقە بولۇپ، ھەر پىرقە ئۆز دىنى بىلەن خۇشاللىنىدىغانلاردىن (بولماڭلار)[32].

وَإِذَا مَسَّ النَّاسَ ضُرٌّ دَعَوْا رَبَّهُم مُّنِيبِينَ إِلَيْهِ ثُمَّ إِذَا أَذَاقَهُم مِّنْهُ رَحْمَةً إِذَا فَرِيقٌ مِّنْهُم بِرَبِّهِمْ يُشْرِكُونَ ﴿٣٣﴾ لِيَكْفُرُوا بِمَا آتَيْنَاهُمْ فَتَمَتَّعُوا فَسَوْفَ تَعْلَمُونَ ﴿٣٤﴾ أَمْ أَنزَلْنَا عَلَيْهِمْ سُلْطَانًا فَهُوَ يَتَكَلَّمُ بِمَا كَانُوا بِهِ يُشْرِكُونَ ﴿٣٥﴾ وَإِذَا أَذَقْنَا النَّاسَ رَحْمَةً فَرِحُوا بِهَا وَإِن تُصِبْهُمْ سَيِّئَةٌ بِمَا قَدَّمَتْ أَيْدِيهِمْ إِذَا هُمْ يَقْنَطُونَ ﴿٣٦﴾ أَوَلَمْ يَرَوْا أَنَّ اللَّهَ يَبْسُطُ الرِّزْقَ لِمَن يَشَاءُ وَيَقْدِرُ إِنَّ فِي ذَٰلِكَ لَآيَاتٍ لِّقَوْمٍ يُؤْمِنُونَ ﴿٣٧﴾ فَآتِ ذَا الْقُرْبَىٰ حَقَّهُ وَالْمِسْكِينَ وَابْنَ السَّبِيلِ ذَٰلِكَ خَيْرٌ لِّلَّذِينَ يُرِيدُونَ وَجْهَ اللَّهِ وَأُولَٰئِكَ هُمُ الْمُفْلِحُونَ ﴿٣٨﴾ وَمَا آتَيْتُم مِّن رِّبًا لِّيَرْبُوَ فِي أَمْوَالِ النَّاسِ فَلَا يَرْبُو عِندَ اللَّهِ وَمَا آتَيْتُم مِّن زَكَاةٍ تُرِيدُونَ وَجْهَ اللَّهِ فَأُولَٰئِكَ هُمُ الْمُضْعِفُونَ ﴿٣٩﴾ اللَّهُ الَّذِي خَلَقَكُمْ ثُمَّ رَزَقَكُمْ ثُمَّ يُمِيتُكُمْ ثُمَّ يُحْيِيكُمْ هَلْ مِن شُرَكَائِكُم مَّن يَفْعَلُ مِن ذَٰلِكُم مِّن شَيْءٍ سُبْحَانَهُ وَتَعَالَىٰ عَمَّا يُشْرِكُونَ ﴿٤٠﴾ ظَهَرَ الْفَسَادُ فِي الْبَرِّ وَالْبَحْرِ بِمَا كَسَبَتْ أَيْدِي النَّاسِ لِيُذِيقَهُم بَعْضَ الَّذِي عَمِلُوا لَعَلَّهُمْ يَرْجِعُونَ ﴿٤١﴾

ئىنسانلارغا بىرەر زىيان-زەخمەت يەتكەن چاغدا، ئۇلار پەرۋەردىگارىغا ئىخلاس بىلەن ئىلتىجا قىلىدۇ، ئاندىن الله ئۇلارغا رەھمىتىنى تېتىتقان چاغدا، ئۇلاردىن بىر پىرقە دەرھال پەرۋەردىگارىغا شېرىك كەلتۈرىدۇ(33). ئۇلار بىزنىڭ بەرگەن نېمەتلىرىمىزگە ناشۈكۈرلۈك قىلىپ باقسۇن، (ئى مۇشرىكلار!) (دۇنيا تىرىكچىلىكىدە سىلەرگە بەرگەن نېمەتلىرىمىزدىن) بەھرىمەن بولۇڭلار، سىلەر (پانىي دۇنيانىڭ نېمىتىدىن بەھرىمەن بولغانلىقىڭلارنىڭ ئاقىۋىتىنى) كەلگۈسىدە بىلىسىلەر(34). ياكى ئۇلارغا ئۇلارنىڭ بۇتلارغا چوقۇنۇشىنىڭ توغرىلىقىنى سۆزلەيدىغان بىرەر كىتاب نازىل قىلدۇقمۇ؟ (مۇنداق بولغىنى يوق)(35) ئىنسانلارغا رەھمەتنى تېتىتساق، ئۇلار بۇنىڭدىن خۇشاللىنىپ كېتىدۇ، ئەگەر ئۇلارغا قىلمىشلىرى تۈپەيلىدىن بىرەر كۆڭۈلسىزلىك يەتسە، دەرھال ئۈمىدسىزلىنىپ كېتىدۇ(36). ئۇلار بىلمەمدۇكى، الله خالىغان ئادەمنىڭ رىزقىنى كەڭ قىلىدۇ، (خالىغان ئادەمنىڭ رىزقىنى) تار قىلىدۇ، ھەقىقەتەن بۇنىڭدا (رىزىق بەرگەن الله نىڭ ھېكمىتىگە) ئىشىنىدىغان قەۋم ئۈچۈن (اللهنىڭ قۇدرىتىنى كۆرسىتىدىغان) نۇرغۇن ئالامەتلەر بار(37). خىش-ئەقرىبالارغا، مىسكىنلەرگە، ئىبن سەبىللەرگە (سىلە-رەھىم ۋە ياخشىلىقتىن تېگىشلىك) ھەققىنى بەرگىن، الله نىڭ رازىلىقىنى كۆزلەيدىغانلار ئۈچۈن مۇنداق قىلىش ياخشىدۇر، ئەنە شۇلار مەقسەتكە ئېرىشكۈچىلەردۇر(38). سىلەر كىشىلەرنىڭ پۇل-مېلى ئىچىدە ئۆستۈرۈش ئۈچۈن بىرەر پۇل-مال بەرسەڭلار، الله نىڭ دەرگاھىدا ئۇ ئۆسمەيدۇ (يەنى كىشىلەر بەرگىنىمىدىن جىقراق قايتۇرسۇن دېگەن نىيەت بىلەن بېرىلگەن سوغىنىڭ الله نىڭ دەرگاھىدا ساۋابى بولمايدۇ)، الله نىڭ رازىلىقىنى كۆزلەپ بەرگەن سەدىقەڭلار (ياكى ئېھسانىڭلار)غا ھەسسىلەپ ساۋاب بېرىلىدۇ(39). الله سىلەرنى خەلق ئەتتى، ئاندىن سىلەرگە رىزىق بەردى. ئاندىن سىلەرنى قەبزى روھ قىلىدۇ، ئاندىن سىلەرنى تىرىلدۈرىدۇ، شېرىك كەلتۈرگەنلىرىڭلاردىن قايسىسى بۇ ئىشلارنىڭ قايسىبىرىنى قىلالايدۇ، الله پاكتۇر، ئۇلارنىڭ شېرىك كەلتۈرگەن نەرسىلىرىدىن ئالىيدۇر(40). ئىنسانلارنىڭ قىلغان گۇناھلىرى تۈپەيلىدىن، قۇرۇقلۇقتا ۋە دېڭىزدا ئاپەت يۈز بەردى، الله ئۇلارنى تەۋبە قىلسۇن دەپ قىلمىشلىرىنىڭ بىر قىسمىنىڭ (جازاسىنى) ئۇلارغا تېتىتتى(41).

قُلْ سِيرُوا فِي الْأَرْضِ فَانْظُرُوا كَيْفَ كَانَ عَاقِبَةُ الَّذِينَ
مِنْ قَبْلُ كَانَ أَكْثَرُهُمْ مُشْرِكِينَ ﴿٤٢﴾ فَأَقِمْ وَجْهَكَ لِلدِّينِ
الْقَيِّمِ مِنْ قَبْلِ أَنْ يَأْتِيَ يَوْمٌ لَا مَرَدَّ لَهُ مِنَ اللَّهِ يَوْمَئِذٍ
يَصَّدَّعُونَ ﴿٤٣﴾ مَنْ كَفَرَ فَعَلَيْهِ كُفْرُهُ وَمَنْ عَمِلَ صَالِحًا
فَلِأَنْفُسِهِمْ يَمْهَدُونَ ﴿٤٤﴾ لِيَجْزِيَ الَّذِينَ آمَنُوا وَعَمِلُوا
الصَّالِحَاتِ مِنْ فَضْلِهِ إِنَّهُ لَا يُحِبُّ الْكَافِرِينَ ﴿٤٥﴾ وَمِنْ آيَاتِهِ
أَنْ يُرْسِلَ الرِّيَاحَ مُبَشِّرَاتٍ وَلِيُذِيقَكُمْ مِنْ رَحْمَتِهِ وَلِتَجْرِيَ
الْفُلْكُ بِأَمْرِهِ وَلِتَبْتَغُوا مِنْ فَضْلِهِ وَلَعَلَّكُمْ تَشْكُرُونَ ﴿٤٦﴾ وَ
لَقَدْ أَرْسَلْنَا مِنْ قَبْلِكَ رُسُلًا إِلَىٰ قَوْمِهِمْ فَجَاءُوهُمْ
بِالْبَيِّنَاتِ فَانْتَقَمْنَا مِنَ الَّذِينَ أَجْرَمُوا وَكَانَ حَقًّا
عَلَيْنَا نَصْرُ الْمُؤْمِنِينَ ﴿٤٧﴾ اللَّهُ الَّذِي يُرْسِلُ الرِّيَاحَ
فَتُثِيرُ سَحَابًا فَيَبْسُطُهُ فِي السَّمَاءِ كَيْفَ يَشَاءُ وَيَجْعَلُهُ
كِسَفًا فَتَرَى الْوَدْقَ يَخْرُجُ مِنْ خِلَالِهِ فَإِذَا أَصَابَ بِهِ
مَنْ يَشَاءُ مِنْ عِبَادِهِ إِذَا هُمْ يَسْتَبْشِرُونَ ﴿٤٨﴾ وَإِنْ
كَانُوا مِنْ قَبْلِ أَنْ يُنَزَّلَ عَلَيْهِمْ مِنْ قَبْلِهِ لَمُبْلِسِينَ ﴿٤٩﴾

(ئى مۇھەممەد! مۇشرىكلارغا) ئېيتقىنكى، يەر يۈزىدە سەير قىلىڭلار، ئۆتكەنكىلەرنىڭ ئاقىۋىتىنىڭ قانداق بولغانلىقىغا قاراڭلار (ئۆزلىرىگە زۇلۇم قىلغانلارنىڭ جايلىرىغا قاراڭلاركى، ئۇلارنىڭ پەيغەمبەرلەرنى ئىنكار قىلغانلىقلىرىنىڭ ئاقىۋىتى قانداق بولغان، اللە تائالا ئۇلارنىڭ دىيارىنى خاراپ قىلىپ، ئۇلارنى ئىبرەت ئالغۇچىلار ئۈچۈن ئىبرەت قىلدى)، ئۇلارنىڭ تولىسى مۇشرىك ئىدى(42). اللە تەرىپىدىن كېلىدىغان، قارشى تۇرغىلى بولمايدىغان كۈن (يەنى قىيامەت) كېلىش-تىن ئىلگىرى توغرا دىنغا يۈزلەنگىن، بۇ كۈندە، ئۇلار (نىڭ بىر پىرقىسى جەننەتكە، بىر پىرقىسى جەھەننەمگە) ئايرىلىدۇ(43). كىمكى كاپىر بولسا (دوزاختا ئەبەدىي قېلىپ) كۇفرىنىڭ جازاسىنى ئۆزى تارتىدۇ، كىملەركى ياخشى ئەمەل قىلسا، ئۆزلىرى ئۈچۈن (ئاخىرەتتە) جاي راسلايدۇ(44). اللە ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلارنى مەرھەمىتىدىن مۇكاپاتلايدۇ، اللە ھەقىقەتەن كاپىرلارنى دوست تۇتمايدۇ(45). اللە نىڭ سىلەرگە ئۆزىنىڭ رەھمىتىنى تېتىتىش ئۈچۈن، ئەمرى بويىچە كېمىلەرنى دېڭىزلاردا ماڭدۇرۇش ئۈچۈن، ئۆزىنىڭ مەرھەمىتىدىن تىلىشىڭلار ئۈچۈن، شۈكۈر قىلىشىڭلار ئۈچۈن، شامالالارنى يامغۇر بىلەن خۇش خەۋەر بەرگۈچى قىلىپ ئەۋەتىشى اللە نىڭ (كامالى قۇدرىتىنى كۆرسىتىدىغان) ئالامەتلىرىدىندۇر(46). (ئى مۇھەممەد!) شۈبھىسىزكى، سەندىن ئىلگىرى نۇرغۇن پەيغەمبەرلەرنى قەۋمىگە (پەيغەمبەر قىلىپ) ئەۋەتتۇق، ئۇ پەيغەمبەرلەر ئۇلارغا (ئۆزلىرىنىڭ راست پەيغەمبەرلىكلىرىنى ئىسپاتلايدىغان) نۇرغۇن روشەن مۆجىزىلەرنى ئېلىپ كەلدى( ئۇلار مۆجىزىلەرنى ئىنكار قىلىپ ئاسىيلىق قىلدى)، ئاسىيلىق قىلغانلارنى جازالىدۇق، مۆمىنلەرگە ياردەم قىلىش بىزگە تېگىشلىك بولدى(47). اللە شامالالارنى ئەۋەتىپ بۇلۇتنى قوزغايدۇ، ئاندىن ئۇنى ئاسماندا خالىغىنى بويىچە تارقىتىدۇ، (گاھى) ئۇنى تارقاق پارچىلارغا بۆلىدۇ، شۇنىڭ بىلەن يامغۇرنىڭ بۇلۇتنىڭ ئارىسىدىن چۈشۈۋاتقانلىقىنى كۆرىسەن، اللە يامغۇرنى خالىغان بەندىلىرىنىڭ ئۈستىگە ياغدۇرغان چاغدا، ئۇلار دەرھال خۇشال بولۇپ كېتىدۇ(48). ھالبۇكى، ئۇلار يامغۇر يېغىشتىن بۇرۇن ھەقىقەتەن ئۈمىدسىزلىنىپ كەتكەن ئىدى(49).

فَانْظُرْ إِلَىٰٓ اٰثٰرِ رَحْمَتِ اللّٰهِ كَيْفَ يُحْيِ الْأَرْضَ بَعْدَ مَوْتِهَا ۚ
إِنَّ ذٰلِكَ لَمُحْيِ الْمَوْتٰى ۚ وَهُوَ عَلٰى كُلِّ شَيْءٍ قَدِيرٌ ﴿٥٠﴾ وَلَئِنْ
أَرْسَلْنَا رِيحًا فَرَأَوْهُ مُصْفَرًّا لَظَلُّوا مِنْ بَعْدِهِ يَكْفُرُونَ ﴿٥١﴾ فَإِنَّكَ
لَا تُسْمِعُ الْمَوْتٰى وَلَا تُسْمِعُ الصُّمَّ الدُّعَآءَ إِذَا وَلَّوْا مُدْبِرِينَ ﴿٥٢﴾
وَمَآ أَنْتَ بِهٰدِ الْعُمْيِ عَنْ ضَلٰلَتِهِمْ ۖ إِنْ تُسْمِعُ إِلَّا مَنْ يُؤْمِنُ
بِاٰيٰتِنَا فَهُمْ مُسْلِمُونَ ﴿٥٣﴾ اَللّٰهُ الَّذِي خَلَقَكُمْ مِنْ ضَعْفٍ
ثُمَّ جَعَلَ مِنْ بَعْدِ ضَعْفٍ قُوَّةً ثُمَّ جَعَلَ مِنْ بَعْدِ قُوَّةٍ
ضَعْفًا وَشَيْبَةً ۚ يَخْلُقُ مَا يَشَآءُ ۚ وَهُوَ الْعَلِيمُ الْقَدِيرُ ﴿٥٤﴾
وَيَوْمَ تَقُومُ السَّاعَةُ يُقْسِمُ الْمُجْرِمُونَ ۙ مَا لَبِثُوا غَيْرَ سَاعَةٍ ۚ
كَذٰلِكَ كَانُوا يُؤْفَكُونَ ﴿٥٥﴾ وَقَالَ الَّذِينَ أُوتُوا الْعِلْمَ وَ
الْإِيمَانَ لَقَدْ لَبِثْتُمْ فِي كِتٰبِ اللّٰهِ إِلٰى يَوْمِ الْبَعْثِ ۖ فَهٰذَا
يَوْمُ الْبَعْثِ وَلٰكِنَّكُمْ كُنْتُمْ لَا تَعْلَمُونَ ﴿٥٦﴾ فَيَوْمَئِذٍ لَّا يَنْفَعُ
الَّذِينَ ظَلَمُوا مَعْذِرَتُهُمْ وَلَا هُمْ يُسْتَعْتَبُونَ ﴿٥٧﴾ وَلَقَدْ
ضَرَبْنَا لِلنَّاسِ فِي هٰذَا الْقُرْاٰنِ مِنْ كُلِّ مَثَلٍ ۚ وَلَئِنْ جِئْتَهُمْ
بِاٰيَةٍ لَيَقُولَنَّ الَّذِينَ كَفَرُوا إِنْ أَنْتُمْ إِلَّا مُبْطِلُونَ ﴿٥٨﴾

الله نىڭ رەھمىتىنىڭ نەتىجىلىرىگە قارىغىنكى، ئۇ زېمىننى ئۆلگەندىن كېيىن قانداق تىرىلدۈرىدۇ، شۈبھىسىزكى، الله ھەقىقەتەن ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرگۈچىدۇر، الله ھەممە نەرسىگە قادىردۇر[50]. ئەگەر بىز (زىرائەتكە زىيانلىق) شامالنى ئەۋەتسەك، ئۇلار (شامالنىڭ تەسىرىدىن) زىرائەتنىڭ سارغىيىپ كەتكەنلىكىنى كۆرسە، شۇنىڭدىن كېيىن ئۇلار (الله نىڭ ئىلگىرىكى نېمەتلىرىگە) كۇفرىلىق قىلىدۇ[51]. شۈبھىسىزكى، سەن ئۆلۈكلەرگە (سۆزۈڭنى) ئاڭلىتالمايسەن، ئارقىسىغا قاراپ يۈز ئۆرۈگەن گاسلارغىمۇ چاقىرىقىڭنى ئاڭلىتالمايسەن[52]. كورلارنىمۇ گۇمراھلىقتىن قۇتقۇزۇپ توغرا يولغا سالالمايسەن، سەن پەقەت بىزنىڭ ئايەتلىرىمىزگە ئىشىنىدىغانلارغىلا (سۆزۈڭنى) ئاڭلىتالايسەن، ئۇلار مۇسۇلمانلاردۇر[53]. الله سىلەرنى ئاجىز ياراتتى، ئاندىن سىلەرنى ئاجىزلىقتىن كۈچلۈك قىلدى، ئاندىن (سىلەرنى) كۈچلۈكتىن ئاجىز قىلدى ۋە (سىلەرگە) قېرىلىقنى يەتكۈزدى، الله نېمىنى خالىسا شۇنى يارىتىدۇ، ئۇ ھەممىنى بىلگۈچىدۇر، ھەممىگە قادىردۇر[54]. قىيامەت قايىم بولغان كۈندە مۇشرىكلار (دۇنيادا) پەقەت ئازغىنا ۋاقىت تۇرغانلىقىغا قەسەم قىلىدۇ، ئۇلار دۇنيادىكى چاغلىرىدىمۇ مۇشۇنداق يالغانچىلىق قىلاتتى[55]. ئىلمى بار، ئىمانى بار ئادەملەر ئېيتتى: «سىلەر الله نىڭ تەقدىرى بويىچە (دۇنيادا ۋە قەبرىلەردە) قىيامەت كۈنىگىچە قالدىڭلار، مانا بۇ قىيامەت كۈنىدۇر، لېكىن سىلەر بىلمەيتتىڭلار (يەنى قىيامەتنىڭ ھەقلىقىغا ئىشەنمەيتتىڭلار)»[56]. بۇ كۈندە زالىملارنىڭ (ئېيتقان) ئۆزرىسىنىڭ پايدىسى بولمايدۇ، ئۇلاردىن ئۇلارنىڭ (تەۋبە قىلىشى يا ئىتائەت قىلىشى بىلەن) الله نى رازى قىلىشىمۇ تەلەپ قىلىنمايدۇ[57]. شەك ـ شۈبھىسىزكى، بۇ قۇرئاندا كىشىلەرگە تۈرلۈك مىساللارنى بايان قىلدۇق، ئەگەر سەن ئۇلارغا (قۇرئان ئايەتلىرىدىن) بىرەر ئايەتنى كەلتۈرسەڭ، كاپىرلار (دىللىرى قەساۋەتلىشىپ كەتكەنلىكتىن) چوقۇم ئېيتىدۇكى، «سىلەر پەقەت يالغانچىلار سىلەر»[58].

كَذٰلِكَ يَطْبَعُ اللّٰهُ عَلٰى قُلُوْبِ الَّذِيْنَ لَا يَعْلَمُوْنَ ﴿٥٩﴾ فَاصْبِرْ
اِنَّ وَعْدَ اللّٰهِ حَقٌّ وَّلَا يَسْتَخِفَّنَّكَ الَّذِيْنَ لَا يُوْقِنُوْنَ ﴿٦٠﴾
سُوْرَةُ لُقْمٰنَ مَكِّيَّةٌ وَّهِيَ اَرْبَعٌ وَّثَلٰثُوْنَ اٰيَةً وَّاَرْبَعُ رُكُوْعَاتٍ
بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمٰنِ الرَّحِيْمِ
الٓمّٓ ﴿١﴾ تِلْكَ اٰيٰتُ الْكِتٰبِ الْحَكِيْمِ ﴿٢﴾ هُدًى وَّرَحْمَةً لِّلْمُحْسِنِيْنَ ﴿٣﴾
الَّذِيْنَ يُقِيْمُوْنَ الصَّلٰوةَ وَيُؤْتُوْنَ الزَّكٰوةَ وَهُمْ بِالْاٰخِرَةِ هُمْ
يُوْقِنُوْنَ ﴿٤﴾ اُولٰٓئِكَ عَلٰى هُدًى مِّنْ رَّبِّهِمْ وَاُولٰٓئِكَ هُمُ الْمُفْلِحُوْنَ ﴿٥﴾
وَمِنَ النَّاسِ مَنْ يَّشْتَرِيْ لَهْوَ الْحَدِيْثِ لِيُضِلَّ عَنْ سَبِيْلِ
اللّٰهِ بِغَيْرِ عِلْمٍ ۖ وَّيَتَّخِذَهَا هُزُوًا ۗ اُولٰٓئِكَ لَهُمْ عَذَابٌ مُّهِيْنٌ ﴿٦﴾
وَاِذَا تُتْلٰى عَلَيْهِ اٰيٰتُنَا وَلّٰى مُسْتَكْبِرًا كَاَنْ لَّمْ يَسْمَعْهَا كَاَنَّ
فِيْٓ اُذُنَيْهِ وَقْرًا ۚ فَبَشِّرْهُ بِعَذَابٍ اَلِيْمٍ ﴿٧﴾ اِنَّ الَّذِيْنَ اٰمَنُوْا وَعَمِلُوا
الصّٰلِحٰتِ لَهُمْ جَنّٰتُ النَّعِيْمِ ﴿٨﴾ خٰلِدِيْنَ فِيْهَا ۗ وَعْدَ اللّٰهِ حَقًّا ۗ
وَهُوَ الْعَزِيْزُ الْحَكِيْمُ ﴿٩﴾ خَلَقَ السَّمٰوٰتِ بِغَيْرِ عَمَدٍ تَرَوْنَهَا وَاَلْقٰى
فِى الْاَرْضِ رَوَاسِيَ اَنْ تَمِيْدَ بِكُمْ وَبَثَّ فِيْهَا مِنْ كُلِّ دَآبَّةٍ ۗ
وَاَنْزَلْنَا مِنَ السَّمَآءِ مَآءً فَاَنْۢبَتْنَا فِيْهَا مِنْ كُلِّ زَوْجٍ كَرِيْمٍ ﴿١٠﴾

(اللەنىڭ بىرلىكىنى) بىلمەيدىغان (كۇففار)لارنىڭ دىللىرىنى مۇشۇنداق پېچەتلەيمىز[59]. (ئى مۇھەممەد!) (مۇشرىكلارنىڭ ئەزىيەتلىرىگە) سەۋر قىلغىن، اللەنىڭ (ساڭا نۇسرەت ئاتا قىلىش ۋە دىنىڭنى ئۈستۈنلۈككە ئىگە قىلىش) ۋەدىسى ھەقىقەتەن ھەقتۇر، (ئاخىرەتكە) ئىشەنمەيدىغانلار سېنى دىققەت قىلىپ قويمىسۇن[60].

## 31 - سۈرە لوقمان

مەككىدە نازىل بولغان، 34 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللەنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

ئەلىف،لام،مىم[1]. بۇ، ھېكمەتلىك كىتابنىڭ ئايەتلىرىدۇر[2]. (ئۇ) (تەئدىل ئەركان بىلەن) ناماز ئوقۇيدىغان، (اللەنىڭ رەزاسىنى تىلەش يۈزىسىدىن كۆڭۈل ئازادىلىكى بىلەن) زاكات بېرىدىغان ۋە ئاخىرەتكە جەزمەن ئىشىنىدىغان ياخشى ئىش قىلغۇچى كىشىلەرگە ھىدايەتتۇر ۋە رەھمەتتۇر[3-4]. ئاشۇلار (يەنى يۇقىرىقى سۈپەتلەرگە ئىگە كىشىلەر) پەرۋەردىگارىنىڭ توغرا يولىدا بولغۇچىلاردۇر، ئەنە شۇلار مەقسەتكە ئېرىشكۈچىلەردۇر[5]. بەزى كىشىلەر بىلمەسلىكتىن، (كىشىلەرنى) اللەنىڭ يولىدىن ئازدۇرۇش ئۈچۈن بىھۇدە گەپلەرنى سېتىۋالىدۇ ۋە اللەنىڭ يولىنى مەسخىرە قىلىدۇ، ئەنە شۇلار خور قىلغۇچى ئازابقا دۇچار بولىدۇ[6]. ئەگەر ئۇنىڭغا بىزنىڭ ئايەتلىرىمىز (يەنى قۇرئان ئايەتلىرى) ئوقۇپ بېرىلسە، گويا ئۇنى ئاڭلىمىغاندەك، ئىككى قۇلىقى ئېغىرلىشىپ قالغاندەك (اللەنىڭ ئايەتلىرىگە قۇلاق سېلىشتىن) تەكەببۇرلۇق بىلەن يۈز ئۆرۈيدۇ، (ئى مۇھەممەد!) ئۇنىڭغا قاتتىق ئازاب بىلەن خۇش خەۋەر بەرگىن[7]. شۈبھىسىزكى، ئىمان ئېيتقانلار ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلار نازۇنېمەتلىك جەننەتلەرگە كىرىدۇ[8]. ئۇ جەننەتلەردە ئۇلار مەڭگۈ قالىدۇ. بۇ اللەنىڭ راست ۋەدىسىدۇر (اللە ۋەدىسىگە خىلاپلىق قىلمايدۇ)، اللە غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر[9]. اللە ئاسمانلارنى تۈۋرۈكسىز ياراتتىكى، سىلەر ئۇنى كۆرۈپ تۇرۇۋاتىسىلەر، يەر تەۋرەپ سىلەرنى خاتىرجەمسىز قىلمىسۇن دەپ، يەردە تاغلارنى ئورناتتى، زېمىندا تۈرلۈك جانىدارلارنى تاراتتى، بۇلۇتتىن يامغۇر سۈيىنى چۈشۈرۈپ، ئۇنىڭ بىلەن زېمىندا تۈرلۈك پايدىلىق ئۈسۈملۈكلەرنى ئۈستۈردۇق[10].

سورة النبا مكية وهي اربعون اية فيها ركوعان

بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمٰنِ الرَّحِيْمِ ○

عَمَّ يَتَسَآءَلُوْنَ ۝١ عَنِ النَّبَاِ الْعَظِيْمِ ۝٢ الَّذِيْ هُمْ فِيْهِ مُخْتَلِفُوْنَ ۝٣ كَلَّا سَيَعْلَمُوْنَ ۝٤ ثُمَّ كَلَّا سَيَعْلَمُوْنَ ۝٥ اَلَمْ نَجْعَلِ الْاَرْضَ مِهٰدًا ۝٦ وَّالْجِبَالَ اَوْتَادًا ۝٧ وَّخَلَقْنٰكُمْ اَزْوَاجًا ۝٨ وَّجَعَلْنَا نَوْمَكُمْ سُبَاتًا ۝٩ وَّجَعَلْنَا الَّيْلَ لِبَاسًا ۝١٠ وَّجَعَلْنَا النَّهَارَ مَعَاشًا ۝١١ وَبَنَيْنَا فَوْقَكُمْ سَبْعًا شِدَادًا ۝١٢ وَّجَعَلْنَا سِرَاجًا وَّهَّاجًا ۝١٣ وَّاَنْزَلْنَا مِنَ الْمُعْصِرٰتِ مَآءً ثَجَّاجًا ۝١٤ لِنُخْرِجَ بِهٖ حَبًّا وَّنَبَاتًا ۝١٥ وَّجَنّٰتٍ اَلْفَافًا ۝١٦ اِنَّ يَوْمَ الْفَصْلِ كَانَ مِيْقَاتًا ۝١٧ يَّوْمَ يُنْفَخُ فِي الصُّوْرِ فَتَاْتُوْنَ اَفْوَاجًا ۝١٨ وَّفُتِحَتِ السَّمَآءُ فَكَانَتْ اَبْوَابًا ۝١٩ وَّسُيِّرَتِ الْجِبَالُ فَكَانَتْ سَرَابًا ۝٢٠ اِنَّ جَهَنَّمَ كَانَتْ مِرْصَادًا ۝٢١ لِّلطّٰغِيْنَ مَاٰبًا ۝٢٢ لّٰبِثِيْنَ فِيْهَآ اَحْقَابًا ۝٢٣ لَا يَذُوْقُوْنَ فِيْهَا بَرْدًا وَّلَا شَرَابًا ۝٢٤ اِلَّا حَمِيْمًا وَّغَسَّاقًا ۝٢٥ جَزَآءً وِّفَاقًا ۝٢٦ اِنَّهُمْ كَانُوْا لَا يَرْجُوْنَ حِسَابًا ۝٢٧

## (ئوتتۇزىنچى پارە)

## 78 ـ سۈرە نەبە

مەككىدە نازىل بولغان، 40 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللّٰه نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

(مۇشرىكلار ئۆزئارا نېمە توغرۇلۇق) سورىشىدۇ؟[1] ئۇلار چوڭ بىر خەۋەر (يەنى قىيامەت توغرۇلۇق) سورىشىدۇ[2]. ئۇلار شۇ (يەنى قىيامەت) توغرىسىدا ئىختىلاپ قىلىشقۇچىلاردۇر[3]. ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس (يەنى قىيامەت ئۇلارنىڭ ئويلىغىنىدەك يالغان ئەمەس)، ئۇلار (ھەقىقىي ئەھۋالىنى) كەلگۈسىدە بىلىدۇ[4]. ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس، ئۇلار (بېشىغا كەلگەن ئازابنى) كەلگۈسىدە بىلىدۇ[5]. (زېمىننىڭ ئۈستىدە مۇقىملىشىشىڭلار ۋە كەڭ تۈزلەڭلىكلەرگە زىرائەت تېرىپ پايدىلىنىشىڭلار ئۈچۈن) زېمىننى بىسات قىلمىدۇقمۇ؟[6] (زېمىننىڭ تەۋرەپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن) تاغلارنى قوزۇق قىلمىدۇقمۇ؟[7] سىلەرنى ئەر ـ ئايال قىلىپ ياراتتۇق[8]. ئۇيقۇنى سىلەرنىڭ (بەدىنىڭلار ئۈچۈن) راھەت قىلدۇق[9]. كېچىنى لىباس قىلدۇق[10]. كۈندۈزنى (سىلەر) تىرىكچىلىك قىلىدىغان (ۋاقىت) قىلدۇق[11]. ئۈستۈڭلاردا مۇستەھكەم يەتتە ئاسماننى بىنا قىلدۇق[12]. (سىلەر ئۈچۈن) يېنىپ تۇرغان چىراقنى (يەنى كۈننى) ياراتتۇق[13]. ئاشلىقلارنى، ئوت ـ چۆپلەرنى، دەرەخلىرى قويۇق باغچىلارنى ئۆستۈرۈش ئۈچۈن بۇلۇتلاردىن مول يامغۇر ياغدۇرۇپ بەردۇق[14—16]. قىيامەت كۈنى ھەقىقەتەن (مۇكاپاتلاش ۋە جازالاش) ۋاقتىدۇر[17]. ئۇ كۈنى سۇر چېلىنىدۇ، سىلەر توپ ـ توپ بولۇپ كېلىسىلەر[18]. ئاسمان ئېچىلىپ نۇرغۇن ئىشىكلەر پەيدا بولىدۇ[19]. تاغلار ھەرىكەتلەندۈرۈلۈپ سەرابتەك بولۇپ قالىدۇ (يەنى تاغلار توزۇپ يىراقتىن قارىغۇچىغا سۇدەك تۇيۇلىدۇ)[20]. جەھەننەم ھەقىقەتەن (كۇففارلارنى) كۈتۈپ تۇرىدۇ[21]. جەھەننەم، شۈبھىسىزكى، گۇناھكارلارنىڭ جايىدۇر[22]. ئۇلار جەھەننەمدە ئۇزاق مۇددەت قالىدۇ[23]. ئۇلار جەھەننەمدە (جەھەننەمنىڭ ھارارىتىنى يېنىكلىتىدىغان) بىرەر سۆرۈنلۈككە ۋە (تەشنالىقىنى قاندۇرىدىغان) بىرەر ئىچىملىككە ئېرىشەلمەيدۇ[24]. ئۇلارنىڭ ئېرىشىدىغىنى پەقەت يۇقىرى ھارارەتلىك قايناقسۇ ۋە يىرىڭدىنلا ئىبارەت بولىدۇ[25]. بۇ (ئۇلارغا بېرىلىدىغان) مۇۋاپىق جازادۇر[26]. چۈنكى ئۇلار (قىلمىشلىرىدىن) ھېساب ئېلىنىشتىن قورقمايتتى[27]

وَّكَذَّبُوْا بِاٰيٰتِنَا كِذَّابًا ﴿٢٨﴾ وَكُلَّ شَيْءٍ اَحْصَيْنٰهُ كِتٰبًا ﴿٢٩﴾
فَذُوْقُوْا فَلَنْ نَّزِيْدَكُمْ اِلَّا عَذَابًا ﴿٣٠﴾ اِنَّ لِلْمُتَّقِيْنَ مَفَازًا ﴿٣١﴾
حَدَآئِقَ وَاَعْنَابًا ﴿٣٢﴾ وَّكَوَاعِبَ اَتْرَابًا ﴿٣٣﴾ وَّكَاْسًا دِهَاقًا ﴿٣٤﴾
لَا يَسْمَعُوْنَ فِيْهَا لَغْوًا وَّلَا كِذّٰبًا ﴿٣٥﴾ جَزَآءً مِّنْ رَّبِّكَ عَطَآءً
حِسَابًا ﴿٣٦﴾ رَّبِّ السَّمٰوٰتِ وَالْاَرْضِ وَمَا بَيْنَهُمَا الرَّحْمٰنِ
لَا يَمْلِكُوْنَ مِنْهُ خِطَابًا ﴿٣٧﴾ يَوْمَ يَقُوْمُ الرُّوْحُ وَالْمَلٰٓئِكَةُ
صَفًّا لَّا يَتَكَلَّمُوْنَ اِلَّا مَنْ اَذِنَ لَهُ الرَّحْمٰنُ وَقَالَ صَوَابًا ﴿٣٨﴾
ذٰلِكَ الْيَوْمُ الْحَقُّ فَمَنْ شَآءَ اتَّخَذَ اِلٰى رَبِّهٖ مَاٰبًا ﴿٣٩﴾ اِنَّآ
اَنْذَرْنٰكُمْ عَذَابًا قَرِيْبًا يَّوْمَ يَنْظُرُ الْمَرْءُ مَا قَدَّمَتْ يَدٰهُ
وَيَقُوْلُ الْكٰفِرُ يٰلَيْتَنِيْ كُنْتُ تُرٰبًا ﴿٤٠﴾

سُوْرَةُ النّٰزِعٰتِ مَكِّيَّةٌ وَّهِيَ سِتٌّ وَّاَرْبَعُوْنَ اٰيَةً وَّفِيْهَا رُكُوْعَانِ

بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمٰنِ الرَّحِيْمِ

وَالنّٰزِعٰتِ غَرْقًا ﴿١﴾ وَّالنّٰشِطٰتِ نَشْطًا ﴿٢﴾ وَّالسّٰبِحٰتِ سَبْحًا ﴿٣﴾
فَالسّٰبِقٰتِ سَبْقًا ﴿٤﴾ فَالْمُدَبِّرٰتِ اَمْرًا ﴿٥﴾ يَوْمَ تَرْجُفُ
الرَّاجِفَةُ ﴿٦﴾ تَتْبَعُهَا الرَّادِفَةُ ﴿٧﴾ قُلُوْبٌ يَّوْمَئِذٍ وَّاجِفَةٌ ﴿٨﴾

ھەمدە بىزنىڭ ئايەتلىرىمىزنى قاتتىق ئىنكار قىلاتتى[28]. ھەر نەرسىنى تولۇق خاتىرىلەپ قويىمىز[29]. (ئۇلارغا ئېيتىمىزكى) «تېتىڭلار! سىلەرگە پەقەت ئازابنىلا زىيادە قىلىمىز»[30]. شۈبھىسىزكى، تەقۋادارلار نېمەتكە ئېرىشىدۇ[31]. (ئۇ نېمەت) باغلار، ئۈزۈملەردۇر[32]. تەڭتۇش قىزلاردۇر[33]. (شاراب بىلەن) تولدۇرۇلغان جاملاردۇر[34]. ئۇلار جەننەتتە يالغان سۆز، بىھۇدە سۆز ئاڭلىمايدۇ[35]. (ئەنە شۇلار) پەرۋەردىگارىڭنىڭ بەرگەن مۇكاپاتى، يېتەرلىك ئاتاسىدۇر[36]. ئۇ ئاسمانلارنىڭ، زېمىننىڭ ۋە ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى شەيئىلەرنىڭ پەرۋەردىگارىدۇر. ناھايىتى شەپقەتلىكتۇر. (ئۇ كۈندە ھېچ كىشى) ئۇنىڭغا سۆز قىلىشقا قادىر بولالمايدۇ[37]. جىبرىئىل ۋە پەرىشتىلەر سەپ بولۇپ تۇرۇپ كېتىدىغان كۈندە (يەنى قىيامەتتە)، ئۇلار (نىڭ ئارىسىدا) مېھرىبان اللهنىڭ ئىزنىگە ئېرىشكەن ۋە توغرا سۆزنى قىلغانلاردىن باشقا ھېچ ئەھەدىنىڭ سۆز قىلىشىغا بولمايدۇ[38]. ئەنە شۇ چوقۇم بولىدىغان كۈندۇر. كىمكى (ئىمان بىلەن، ياخشى ئەمەل بىلەن) پەرۋەردىگارىغا قايتىدىغان يولنى تۇتۇشنى خالىسا (تۇتسۇن)[39]. بىز سىلەرنى ھەقىقەتەن (يۇز بېرىشى) يېقىن ئازابتىن (يەنى ئاخىرەت ئازابىدىن) ئاگاھلاندۇردۇق، ئۇ كۈندە كىشى ئىلگىرى قىلغان ئەمەللىرىنى كۆرىدۇ. كاپىر: «كاشكى مەن تۇپراق بولۇپ كەتكەن بولسامچۇ!» دەيدۇ[40].

## 79 ـ سۈرە نازىئات

مەككىدە نازىل بولغان، 46 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللّٰهنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

(كۇففارلارنىڭ جانلىرىنى) قاتتىق تارتىپ ئالغۇچى پەرىشتىلەر بىلەن قەسەمكى[1]، (مۆمىنلەرنىڭ جانلىرىنى) سىلىق ئالغۇچى پەرىشتىلەر بىلەن قەسەمكى[2]، (اللّٰهنىڭ ئەمرىنى ئاسماندىن) تېز ئېلىپ چۈشكۈچى پەرىشتىلەر بىلەن قەسەمكى[3]، (مۆمىنلەرنىڭ جانلىرىنى ئېلىپ جەننەتكە) ئىلگىرىلىگۈچى پەرىشتىلەر بىلەن قەسەمكى[4]، (اللّٰهنىڭ ئەمرى بىلەن) كائىناتنىڭ ئىشلىرىنى باشقۇرغۇچى پەرىشتىلەر بىلەن قەسەمكى، (سىلەر چوقۇم تىرىلدۈرۈلىسىلەر، سىلەردىن چوقۇم ھېساب ئېلىنىدۇ)[5]. بۇ كۈن (يەنى قىيامەت كۈنى)دە زېمىن (ۋە ئۇنىڭدىكى شەيئىلەر قوشۇلۇپ) تەۋرەيدۇ[6]. ئۇنىڭ ئارقىسىدىنلا ئاسمان (ۋە ئۇنىڭدىكى شەيئىلەر قوشۇلۇپ) تەۋرەيدۇ[7]. بۇ كۈندە دىللارنى (يەنى كۇففارلارنىڭ دىللىرىنى) قورقۇنچ باسىدۇ[8].

اَبْصَارُهَا خَاشِعَةٌ ﴿٩﴾ يَقُوْلُوْنَ ءَاِنَّا لَمَرْدُوْدُوْنَ فِى الْحَافِرَةِ ﴿١٠﴾ ءَاِذَا كُنَّا عِظَامًا نَّخِرَةً ﴿١١﴾ قَالُوْا تِلْكَ اِذًا كَرَّةٌ خَاسِرَةٌ ﴿١٢﴾ فَاِنَّمَا هِىَ زَجْرَةٌ وَّاحِدَةٌ ﴿١٣﴾ فَاِذَا هُمْ بِالسَّاهِرَةِ ﴿١٤﴾ هَلْ اَتٰىكَ حَدِيْثُ مُوْسٰى ﴿١٥﴾ اِذْ نَادٰىهُ رَبُّهٗ بِالْوَادِ الْمُقَدَّسِ طُوًى ﴿١٦﴾ اِذْهَبْ اِلٰى فِرْعَوْنَ اِنَّهٗ طَغٰى ﴿١٧﴾ فَقُلْ هَلْ لَّكَ اِلٰٓى اَنْ تَزَكّٰى ﴿١٨﴾ وَاَهْدِيَكَ اِلٰى رَبِّكَ فَتَخْشٰى ﴿١٩﴾ فَاَرٰىهُ الْاٰيَةَ الْكُبْرٰى ﴿٢٠﴾ فَكَذَّبَ وَعَصٰى ﴿٢١﴾ ثُمَّ اَدْبَرَ يَسْعٰى ﴿٢٢﴾ فَحَشَرَ فَنَادٰى ﴿٢٣﴾ فَقَالَ اَنَا رَبُّكُمُ الْاَعْلٰى ﴿٢٤﴾ فَاَخَذَهُ اللّٰهُ نَكَالَ الْاٰخِرَةِ وَالْاُوْلٰى ﴿٢٥﴾ اِنَّ فِىْ ذٰلِكَ لَعِبْرَةً لِّمَنْ يَّخْشٰى ﴿٢٦﴾ ءَاَنْتُمْ اَشَدُّ خَلْقًا اَمِ السَّمَآءُ بَنٰىهَا ﴿٢٧﴾ رَفَعَ سَمْكَهَا فَسَوّٰىهَا ﴿٢٨﴾ وَاَغْطَشَ لَيْلَهَا وَاَخْرَجَ ضُحٰىهَا ﴿٢٩﴾ وَالْاَرْضَ بَعْدَ ذٰلِكَ دَحٰىهَا ﴿٣٠﴾ اَخْرَجَ مِنْهَا مَآءَهَا وَمَرْعٰىهَا ﴿٣١﴾ وَالْجِبَالَ اَرْسٰىهَا ﴿٣٢﴾ مَتَاعًا لَّكُمْ وَلِاَنْعَامِكُمْ ﴿٣٣﴾ فَاِذَا جَآءَتِ الطَّآمَّةُ الْكُبْرٰى ﴿٣٤﴾ يَوْمَ يَتَذَكَّرُ الْاِنْسَانُ مَا سَعٰى ﴿٣٥﴾ وَبُرِّزَتِ الْجَحِيْمُ لِمَنْ يَّرٰى ﴿٣٦﴾ فَاَمَّا مَنْ طَغٰى ﴿٣٧﴾ وَاٰثَرَ الْحَيٰوةَ الدُّنْيَا ﴿٣٨﴾

شۇ (دىللارنىڭ ئىگىلىرىنىڭ) كۆزلىرى (قورقۇنچتىن) تىكىلىپ قارىيالمايدۇ(9). ئۇلار ئېيتىدۇ: «راستىلا بىز ئاۋالقى ھالىمىزغا قايتۇرۇلامدۇق؟ (يەنى ئۆلگەندىن كېيىن تىرىلەمدۇق؟)(10) ئۇ بىزنىڭ چىرىگەن سۆڭەك بولۇپ قالغان ۋاقتىمىز ئەمەسمۇ؟»(11) ئۇلار ئېيتتى: «ئۇنداق بولىدىغان بولسا، بۇ (يەنى ئۆلگەندىن كېيىن تىرىلىش) زىيانلىق قايتىشتۇر (يەنى بىز ئۆلگەندىن كېيىن تىرىلىدىغان بولساق، دوزاخ ئەھلى بولغانلىقىمىز ئۈچۈن زىيان تارتقۇچىلارمىز)»(12). بىر سەيھە (يەنى ئىسراپىلنىڭ سۇر چېلىشى) بىلەنلا ئۇلار (يەنى جىمى خالايىق) (يەر ئاستىدىن) زېمىننىڭ ئۈستىگە چىقىپ قالىدۇ(13—14). ساڭا مۇسانىڭ خەۋىرى كەلدىمۇ؟(15) ئۆز ۋاقتىدا ئۇنى پەرۋەردىگارى تۇۋا ناملىق مۇقەددەس ۋادىدا (مۇنداق دەپ) چاقىردى:(16) «سەن پىرئەۋننىڭ قېشىغا بارغىن، ئۇ ھەقىقەتەن ھەددىدىن ئاشتى(17). ئۇنىڭغا: (كۇفرىدىن ۋە گۇناھلاردىن) پاك بولۇشنى خالامسەن(18). سېنى پەرۋەردىگارىڭنى تونۇشقا يېتەكلىشىمنى خالامسەن؟ (ئۇنى تونۇساڭ پەرۋەردىگارىڭدىن قورقىسەن-دە، (ياخشى ئەمەللەرنى قىلىسەن)' دېگىن»(19). مۇسا پىرئەۋنگە چوڭ مۆجىزىنى كۆرسەتتى(20). پىرئەۋن (اللّٰه نىڭ پەيغەمبىرى مۇسانى) ئىنكار قىلدى ۋە (اللّٰهنىڭ ئەمرىگە) ئاسىيلىق قىلدى(21). ئاندىن پىرئەۋن (مۇسادىن) يۈز ئۆرۈپ (ھىيلە-مىكىر ئىشلىتىشكە) كىرىشتى(22). (ئۇ سېھىرگەرلەرنى، ئەسكەرلىرىنى، تەۋەلىرىنى) توپلىدى ھەم ندا قىلىپ(23) دېدى: «مەن سىلەرنىڭ بۈيۈك پەرۋەردىگارىڭلار بولىمەن»(24). اللّٰه ئۇنى دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ ئازابى بىلەن جازالىدى(25). شەك-شۈبھىسىزكى، اللّٰهدىن قورقىدىغانلار بۇنىڭدىن ئىبرەت ئالىدۇ(26). سىلەرنى يارىتىش مۇشكۇلمۇ؟ ياكى ئاسماننى يارىتىش مۇشكۇلمۇ؟ اللّٰه ئاسماننى ياراتتى(27). ئۇنىڭ ئېگىزلىكىنى يۈكسەك قىلدى ۋە كەمكۇتىسىز قىلدى(28). ئۇنىڭ كېچىسىنى قاپقاراڭغۇ، كۈندۈزىنى يوپيورۇق قىلدى(29). شۇنىڭدىن كېيىن زېمىننى (ئەھلى زېمىننىڭ تۇرۇشىغا لايىق قىلىپ) يايدى(30). زېمىندىن بۇلاقلارنى ئاقتۇردى، ئۆسۈملۈكلەرنى ئۆستۈردى(31). تاغلارنى (زېمىندا) مۇقىم قىلدى(32). اللّٰه تائالا ئۇلارنىڭ ھەممىسىنى سىلەرنىڭ ۋە ھايۋانلىرىڭلارنىڭ پايدىلىنىشى ئۈچۈن (ياراتتى)(33). قىيامەت كەلگەندە(34)، (شۇ) كۈندە ئىنسان (ياخشى-يامان) قىلمىشلىرىنى ئەسلەيدۇ(35). قارىغۇچىلارغا جەھەننەم ئوچۇق كۆرسىتىلىدۇ(36). كىمكى (كۇفرىدا، گۇناھتا) چېكىدىن ئاشىدىكەن(37)، دۇنيا تىرىكچىلىكىنى (ئاخىرەتتىن) ئارتۇق كۆرىدىكەن(38)،

فَإِنَّ الْجَحِيمَ هِيَ الْمَأْوٰى ﴿٣٩﴾ وَأَمَّا مَنْ خَافَ مَقَامَ رَبِّهٖ وَ
نَهَى النَّفْسَ عَنِ الْهَوٰى ﴿٤٠﴾ فَإِنَّ الْجَنَّةَ هِيَ الْمَأْوٰى ﴿٤١﴾
يَسْـَٔلُونَكَ عَنِ السَّاعَةِ أَيَّانَ مُرْسٰهَا ﴿٤٢﴾ فِيمَ أَنْتَ مِنْ ذِكْرٰهَا ﴿٤٣﴾
إِلٰى رَبِّكَ مُنْتَهٰهَا ﴿٤٤﴾ إِنَّمَا أَنْتَ مُنْذِرُ مَنْ يَخْشٰهَا ﴿٤٥﴾ كَأَنَّهُمْ
يَوْمَ يَرَوْنَهَا لَمْ يَلْبَثُوا إِلَّا عَشِيَّةً أَوْ ضُحٰهَا ﴿٤٦﴾

سُورَةُ عَبَسَ مَكِّيَّةٌ وَهِيَ اثْنَتَانِ وَأَرْبَعُونَ آيَةً وَفِيهَا رُكُوعٌ وَاحِدٌ

بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمٰنِ الرَّحِيمِ
عَبَسَ وَتَوَلّٰى ﴿١﴾ أَنْ جَاءَهُ الْأَعْمٰى ﴿٢﴾ وَمَا يُدْرِيكَ لَعَلَّهُ
يَزَّكّٰى ﴿٣﴾ أَوْ يَذَّكَّرُ فَتَنْفَعَهُ الذِّكْرٰى ﴿٤﴾ أَمَّا مَنِ اسْتَغْنٰى ﴿٥﴾
فَأَنْتَ لَهُ تَصَدّٰى ﴿٦﴾ وَمَا عَلَيْكَ أَلَّا يَزَّكّٰى ﴿٧﴾ وَأَمَّا مَنْ
جَاءَكَ يَسْعٰى ﴿٨﴾ وَهُوَ يَخْشٰى ﴿٩﴾ فَأَنْتَ عَنْهُ تَلَهّٰى ﴿١٠﴾ كَلَّا
إِنَّهَا تَذْكِرَةٌ ﴿١١﴾ فَمَنْ شَاءَ ذَكَرَهُ ﴿١٢﴾ فِي صُحُفٍ مُكَرَّمَةٍ ﴿١٣﴾
مَرْفُوعَةٍ مُطَهَّرَةٍ ﴿١٤﴾ بِأَيْدِي سَفَرَةٍ ﴿١٥﴾ كِرَامٍ بَرَرَةٍ ﴿١٦﴾
قُتِلَ الْإِنْسَانُ مَا أَكْفَرَهُ ﴿١٧﴾ مِنْ أَيِّ شَيْءٍ خَلَقَهُ ﴿١٨﴾
مِنْ نُطْفَةٍ خَلَقَهُ فَقَدَّرَهُ ﴿١٩﴾ ثُمَّ السَّبِيلَ يَسَّرَهُ ﴿٢٠﴾

ئۇنىڭ جايى ھەقىقەتەن جەھەننەم بولىدۇ[39]. پەرۋەردىگارىنىڭ ئالدىدا (سوراققا تارتىلىشتىن) قورققان، ئۆزىنى نەپسى خاھىشىغا بېرىلىشتىن (يەنى ھارام قىلىنغان نەرسىلەردىن) چەكلىگەن ئادەمگە كەلسەك[40]، ھەقىقەتەن ئۇنىڭ جايى جەننەت بولىدۇ[41]. ئۇلار سەندىن قىيامەتنىڭ قاچان بولىدىغانلىقىنى سورايدۇ[42]. سەن ئۇنى قانداقمۇ بايان قىلىپ بېرەلەيسەن؟[43] ئۇنى بىلىش پەرۋەردىگارىڭغا خاستۇر[44]. سېنىڭ ۋەزىپەڭ پەقەت قىيامەتتىن قورققان ئادەمنى ئاگاھلاندۇرۇشتۇر[45]. ئۇلار قىيامەتنى كۆرگەن كۈندە، گويا ئۆزلىرىنى (دۇنيادا) پەقەت بىر كەچقۇرۇن ياكى بىر ئەتىگەن تۇرغاندەك (گۇمان قىلىدۇ)[46].

## 80 - سۈرە ئەبەسە

مەككىدە نازىل بولغان، 42 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللّٰەنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

يېنىغا ئەما كەلگەنلىكى ئۈچۈن (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام) تەرىنى تۈردى ۋە يۈزىنى ئۆرۈۋالدى[1—2]. (ئى مۇھەممەد!) نېمە بىلىسەن؟ (بەلكى) ئۇ (سەندىن ئالغان مەرىپەت بىلەن گۇناھلىرىدىن) پاكلىنىشى مۇمكىن[3]. ياكى ۋەز-نەسىھەت ئاڭلاپ ئۇنىڭدىن پايدىلىنىشى مۇمكىن[4]. ئۆزىنى (ئىماندىن) بىھاجەت ھېسابلايدىغان ئادەمگە كەلسەك، سەن ئۇنىڭغا يۈزلىنىسەن (يەنى ئۇنىڭغا قۇلاق سېلىپ تەبلىغ قىلىشقا كۆڭۈل بۆلىسەن)[5—6]. ئۇ (كۇفرىدىن، گۇناھلاردىن) پاكلانمىسا، ساڭا نېمە زىيىنىدى[7]. سەندىن مەرىپەت تىلەپ، اللّٰەدىن قورققان ھالدا يۈگۈرۈپ كەلگەن كىشىگە كەلسەك[8—9]، سەن ئۇنىڭغا قارىماي قويىسەن[10]. (بۇنىڭدىن كېيىن) ئۇنداق قىلمىغىن. بۇ ئايەتلەر ۋەزدۇر[11]. خالىغان ئادەم ئۇنىڭدىن ۋەز-نەسىھەت ئالىدۇ[12]. ئۇ (يەنى قۇرئان ئايەتلىرى) قىممەتلىك، (قەدرى) يۇقىرى پاك سەھىپىلەرگە يېزىلغاندۇر[13—14]. (ئۇ) ھۆرمەتلىك ياخشى (پەرىشتىلەردىن بولغان) پۈتۈكچىلەرنىڭ قولىدىدۇر[15—16]. ئىنسانغا لەنەت بولسۇنكى، ئۇ ئەجەب كاپىر بولدى![17] اللّٰە ئۇنى نېمىدىن ياراتتى؟[18] اللّٰە ئۇنى ئابمەنىدىن ياراتتى، (ئۇ تولۇق يارىتىلىپ بولغۇچە) اللە ئۇنى بىرقانچە باسقۇچلارغا بۆلۈپ پەيدىن-پەي ياراتتى[19]. ئاندىن ئۇنىڭغا (ماگار) يولىنى ئاسانلاشتۇرۇپ بەردى[20].

ثُمَّ أَمَاتَهُ فَأَقْبَرَهُ ﴿٢١﴾ ثُمَّ إِذَا شَاءَ أَنشَرَهُ ﴿٢٢﴾ كَلَّا لَمَّا يَقْضِ مَا أَمَرَهُ ﴿٢٣﴾ فَلْيَنظُرِ الْإِنسَانُ إِلَىٰ طَعَامِهِ ﴿٢٤﴾ أَنَّا صَبَبْنَا الْمَاءَ صَبًّا ﴿٢٥﴾ ثُمَّ شَقَقْنَا الْأَرْضَ شَقًّا ﴿٢٦﴾ فَأَنبَتْنَا فِيهَا حَبًّا ﴿٢٧﴾ وَعِنَبًا وَقَضْبًا ﴿٢٨﴾ وَزَيْتُونًا وَنَخْلًا ﴿٢٩﴾ وَحَدَائِقَ غُلْبًا ﴿٣٠﴾ وَفَاكِهَةً وَأَبًّا ﴿٣١﴾ مَّتَاعًا لَّكُمْ وَلِأَنْعَامِكُمْ ﴿٣٢﴾ فَإِذَا جَاءَتِ الصَّاخَّةُ ﴿٣٣﴾ يَوْمَ يَفِرُّ الْمَرْءُ مِنْ أَخِيهِ ﴿٣٤﴾ وَأُمِّهِ وَأَبِيهِ ﴿٣٥﴾ وَصَاحِبَتِهِ وَبَنِيهِ ﴿٣٦﴾ لِكُلِّ امْرِئٍ مِّنْهُمْ يَوْمَئِذٍ شَأْنٌ يُغْنِيهِ ﴿٣٧﴾ وُجُوهٌ يَوْمَئِذٍ مُّسْفِرَةٌ ﴿٣٨﴾ ضَاحِكَةٌ مُّسْتَبْشِرَةٌ ﴿٣٩﴾ وَوُجُوهٌ يَوْمَئِذٍ عَلَيْهَا غَبَرَةٌ ﴿٤٠﴾ تَرْهَقُهَا قَتَرَةٌ ﴿٤١﴾ أُولَٰئِكَ هُمُ الْكَفَرَةُ الْفَجَرَةُ ﴿٤٢﴾

سُورَةُ التَّكْوِيرِ مَكِّيَّةٌ

بِسْمِ اللَّهِ الرَّحْمَٰنِ الرَّحِيمِ

إِذَا الشَّمْسُ كُوِّرَتْ ﴿١﴾ وَإِذَا النُّجُومُ انكَدَرَتْ ﴿٢﴾ وَإِذَا الْجِبَالُ سُيِّرَتْ ﴿٣﴾ وَإِذَا الْعِشَارُ عُطِّلَتْ ﴿٤﴾ وَإِذَا الْوُحُوشُ حُشِرَتْ ﴿٥﴾ وَإِذَا الْبِحَارُ سُجِّرَتْ ﴿٦﴾ وَإِذَا النُّفُوسُ زُوِّجَتْ ﴿٧﴾

ئاندىن ئۇنى ۋاپات قىلدۇردى، ئۇنىڭغا (كۆمۈلىدىغان) قەبرىنى بەرپا قىلدى[21]. ئاندىن اللّٰه ئۇنى خالىغان ۋاقىتتا تىرىلدۈرىدۇ[22]. ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس (يەنى بۇ كاپىر ئىنسان تەكەببۇرلۇقتىن يانسۇن)، ئۇ اللّٰه نىڭ بۇيرۇغانلىرىنى بەجا كەلتۈرمىدى[23]. (بۇ كاپىر) ئىنسان ئۆزىنىڭ يېمەكلىكلىرىگە (ئىبرەت نەزىرى بىلەن) قارىسۇن[24]. (بىز بۇلۇتتىن) زور مىقداردا يامغۇر ياغدۇردۇق[25]. ئاندىن زېمىننى (ئۇنىڭدىن ئۈسۈملۈكلەرنى چىقىرىش بىلەن) ياردۇق[26]. سىلەرنىڭ ۋە ھايۋانلىرىڭلارنىڭ مەنپەئەتلىنىشى ئۈچۈن، زېمىندا ئاشلىقلارنى، ئۈزۈمنى، ئوتياشلارنى، زەيتۇننى، خورمىنى، دەرەخلىرى قويۇق باغچىلارنى، تۈرلۈك مېۋىلەرنى، ئوت-چۆپلەرنى ئۆستۈردۇق[27—32]. (قىيامەتنىڭ) قۇلاقنى گاس قىلغۇدەك قاتتىق ئاۋازى كەلگەن چاغدا (ھەممە ئادەم ئۆز ھالى بىلەن بولۇپ قالىدۇ)[33]. ئۇ كۈندە كىشى ئۆزىنىڭ قېرىندىشىدىن، ئانىسىدىن، ئاتىسىدىن، خوتۇنىدىن ۋە بالىلىرىدىن قاچىدۇ[34—36]. ئۇ كۈندە ھەر ئادەمنىڭ بىر ھالى بولىدۇكى، ئۇنىڭ باشقىلارغا قارىشىغا (شۇ ھالى) يار بەرمەيدۇ[37]. ئۇ كۈندە نۇرغۇن يۈزلەردىن نۇر، كۈلكە ۋە خۇشال-خۇراملىق يېغىپ تۇرىدۇ[38—39]. يەنە بۇ كۈندە نۇرغۇن يۈزلەرنى چاڭ-توزاڭ بېسىپ كەتكەن، قارىداپ كەتكەن بولىدۇ[40—41]. بۇلار بولسا كاپىرلاردۇر، فاجىرلاردۇر[42].

## 81- سۈرە تەكۋىر

مەككىدە نازىل بولغان، 29 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللّٰه نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

كۈننىڭ نۇرى ئۆچكەن چاغدا[1]، يۇلتۇزلار تۆكۈلگەن چاغدا[2]، تاغلار گۇمران بولغان چاغدا[3]، بوغاز تۆگىلەر تاشلىۋېتىلگەن چاغدا[4]، ياۋايى ھايۋانلار توپلانغان چاغدا[5]، دېڭىزلار ئوت بولۇپ لاۋۇلدىغان چاغدا[6]، جانلار (ئۆز قاياشلىرىغا) قوشۇلغان چاغدا[7]،

وَإِذَا الْمَوْءُودَةُ سُئِلَتْ ﴿٨﴾ بِأَيِّ ذَنْبٍ قُتِلَتْ ﴿٩﴾ وَإِذَا الصُّحُفُ نُشِرَتْ ﴿١٠﴾ وَإِذَا السَّمَاءُ كُشِطَتْ ﴿١١﴾ وَإِذَا الْجَحِيمُ سُعِّرَتْ ﴿١٢﴾ وَإِذَا الْجَنَّةُ أُزْلِفَتْ ﴿١٣﴾ عَلِمَتْ نَفْسٌ مَّا أَحْضَرَتْ ﴿١٤﴾ فَلَا أُقْسِمُ بِالْخُنَّسِ ﴿١٥﴾ الْجَوَارِ الْكُنَّسِ ﴿١٦﴾ وَاللَّيْلِ إِذَا عَسْعَسَ ﴿١٧﴾ وَالصُّبْحِ إِذَا تَنَفَّسَ ﴿١٨﴾ إِنَّهُ لَقَوْلُ رَسُولٍ كَرِيمٍ ﴿١٩﴾ ذِي قُوَّةٍ عِندَ ذِي الْعَرْشِ مَكِينٍ ﴿٢٠﴾ مُّطَاعٍ ثَمَّ أَمِينٍ ﴿٢١﴾ وَمَا صَاحِبُكُم بِمَجْنُونٍ ﴿٢٢﴾ وَلَقَدْ رَآهُ بِالْأُفُقِ الْمُبِينِ ﴿٢٣﴾ وَمَا هُوَ عَلَى الْغَيْبِ بِضَنِينٍ ﴿٢٤﴾ وَمَا هُوَ بِقَوْلِ شَيْطَانٍ رَّجِيمٍ ﴿٢٥﴾ فَأَيْنَ تَذْهَبُونَ ﴿٢٦﴾ إِنْ هُوَ إِلَّا ذِكْرٌ لِّلْعَالَمِينَ ﴿٢٧﴾ لِمَن شَاءَ مِنكُمْ أَن يَسْتَقِيمَ ﴿٢٨﴾ وَمَا تَشَاءُونَ إِلَّا أَن يَشَاءَ اللَّهُ رَبُّ الْعَالَمِينَ ﴿٢٩﴾

سُورَةُ الانْفِطَارِ مَكِّيَّةٌ وَهِيَ تِسْعَ عَشْرَةَ آيَةً

بِسْمِ اللَّهِ الرَّحْمَٰنِ الرَّحِيمِ

إِذَا السَّمَاءُ انفَطَرَتْ ﴿١﴾ وَإِذَا الْكَوَاكِبُ انتَثَرَتْ ﴿٢﴾ وَإِذَا الْبِحَارُ فُجِّرَتْ ﴿٣﴾ وَإِذَا الْقُبُورُ بُعْثِرَتْ ﴿٤﴾ عَلِمَتْ نَفْسٌ مَّا قَدَّمَتْ وَأَخَّرَتْ ﴿٥﴾

تىرىك كۆمۈۋېتىلگەن قىزدىن سەن قايسى گۇناھ بىلەن ئۆلتۈرۈلدۇڭ؟ دەپ سورالغان چاغدا (8—9)، نامە-ئەماللار ئېچىلغان چاغدا (10)، ئاسمان ئېچىپ تاشلانغان چاغدا (11)، دوزاخ قىزىتىلغان چاغدا (12)، جەننەت (تەقۋادارلارغا) يېقىنلاشتۇرۇلغان چاغدا (13)، ھەر ئادەم ئۆزىنىڭ قىلغان (ياخشى-يامان) ئىشلىرىنى بىلىدۇ (14). كۈندۈزى يوشۇرۇنغۇچى يۇلتۇزلار بىلەن، پاتىدىغان ۋاقىتتا يوشۇرۇنىدىغان يۇلتۇزلار بىلەن قەسەم قىلىمەن (15—16)، قاراڭغۇلۇقتا چۆمگەن كېچە بىلەن قەسەم قىلىمەن (17)، يورۇشقا باشلىغان سۈبھى بىلەن قەسەم قىلىمەن (18). قۇرئان ھەقىقەتەن (اللەنىڭ) ئىززەتلىك بىر ئەلچى (ئارقىلىق نازىل قىلىنغان) سۆزىدۇر (19). ئۇ (ئەلچى) كۈچلۈكتۇر، اللەنىڭ دەرگاھىدا مەرتىۋىلىكتۇر (20). پەرىشتىلەر ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلغۇچىدۇر. بۇ يەردە (يەنى ئاسماندا) ئۇ ئىشەنچلىكتۇر (21). سىلەرنىڭ ھەمراھىڭلار (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام) مەجنۇن ئەمەستۇر (22). ئۇ (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام) جىبرىئىلنى ھەقىقەتەن روشەن ئۇپۇقنىڭ (شەرقىدە) كۆردى (23). ئۇ (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام) (غەيبنى) تەبلىغ قىلىشتا بېخىل ئەمەستۇر (24). ئۇ (يەنى قۇرئان) قوغلاندى شەيتاننىڭ سۆزى ئەمەستۇر (25). قەيەرگە بارىسىلەر؟ (26) ئۇ (يەنى قۇرئان) پۈتۈن ئەھلى جاھانغا نەسىھەتتۇر (27). سىلەرنىڭ ئاراڭلاردىن (دىن بارىسىدا) راۋۇرۇس بولۇشنى خالايدىغانلارغا (قۇرئان) نەسىھەتتۇر (28). پەقەت ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى اللە خالىغاندىلا، ئاندىن سىلەر خالايسىلەر (يەنى اللە خالىمىغىچە سىلەرنىڭ خالىغىنىڭلارنىڭ ھېچ پايدىسى يوق) (29).

## 82 - سۈرە ئىنفىتار

مەككىدە نازىل بولغان، 19 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللە نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

ئاسمان يېرىلغان چاغدا (1)، يۇلتۇزلار تۆكۈلگەن چاغدا (2)، دېڭىزلار بىر-بىرىگە قوشۇلغان چاغدا (3). قەبرىلەر ئاستى-ئۈستى قىلىنغان (يەنى ئۆلۈكلەر چىقىرىلغان) چاغدا (4)، ھەر ئادەم ئىلگىرى-كېيىن قىلغان ئىشلىرىنىڭ ھەممىسىنى بىلىدۇ (5).

يَٰٓأَيُّهَا ٱلْإِنسَٰنُ مَا غَرَّكَ بِرَبِّكَ ٱلْكَرِيمِ ﴿٦﴾ ٱلَّذِى خَلَقَكَ فَسَوَّىٰكَ فَعَدَلَكَ ﴿٧﴾ فِىٓ أَىِّ صُورَةٍ مَّا شَآءَ رَكَّبَكَ ﴿٨﴾ كَلَّا بَلْ تُكَذِّبُونَ بِٱلدِّينِ ﴿٩﴾ وَإِنَّ عَلَيْكُمْ لَحَٰفِظِينَ ﴿١٠﴾ كِرَامًا كَٰتِبِينَ ﴿١١﴾ يَعْلَمُونَ مَا تَفْعَلُونَ ﴿١٢﴾ إِنَّ ٱلْأَبْرَارَ لَفِى نَعِيمٍ ﴿١٣﴾ وَإِنَّ ٱلْفُجَّارَ لَفِى جَحِيمٍ ﴿١٤﴾ يَصْلَوْنَهَا يَوْمَ ٱلدِّينِ ﴿١٥﴾ وَمَا هُمْ عَنْهَا بِغَآئِبِينَ ﴿١٦﴾ وَمَآ أَدْرَىٰكَ مَا يَوْمُ ٱلدِّينِ ﴿١٧﴾ ثُمَّ مَآ أَدْرَىٰكَ مَا يَوْمُ ٱلدِّينِ ﴿١٨﴾ يَوْمَ لَا تَمْلِكُ نَفْسٌ لِّنَفْسٍ شَيْـًٔا وَٱلْأَمْرُ يَوْمَئِذٍ لِّلَّهِ ﴿١٩﴾

سُورَةُ المُطَفِّفِينَ مَكِّيَّةٌ وَهِيَ سِتٌّ وَثَلَاثُونَ آيَةً

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

وَيْلٌ لِّلْمُطَفِّفِينَ ﴿١﴾ ٱلَّذِينَ إِذَا ٱكْتَالُوا۟ عَلَى ٱلنَّاسِ يَسْتَوْفُونَ ﴿٢﴾ وَإِذَا كَالُوهُمْ أَو وَّزَنُوهُمْ يُخْسِرُونَ ﴿٣﴾ أَلَا يَظُنُّ أُو۟لَٰٓئِكَ أَنَّهُم مَّبْعُوثُونَ ﴿٤﴾ لِيَوْمٍ عَظِيمٍ ﴿٥﴾ يَوْمَ يَقُومُ ٱلنَّاسُ لِرَبِّ ٱلْعَٰلَمِينَ ﴿٦﴾ كَلَّآ إِنَّ كِتَٰبَ ٱلْفُجَّارِ لَفِى سِجِّينٍ ﴿٧﴾ وَمَآ أَدْرَىٰكَ مَا سِجِّينٌ ﴿٨﴾ كِتَٰبٌ مَّرْقُومٌ ﴿٩﴾ وَيْلٌ يَوْمَئِذٍ لِّلْمُكَذِّبِينَ ﴿١٠﴾

ئى ئىنسان! سېنى مەرھەمەتلىك پەرۋەردىگارىڭغا ئاسىيلىق قىلىشقا نېمە ئالدىدى؟ (6) ئۇ سېنى ياراتتى، (ئەزالىرىڭنى) بېجىرىم، قامىتىڭنى تۈز قىلدى (7). سېنى ئۇ خالىغان شەكىلدە قۇراشتۇردى (8). ھەرگىز ئۇنداق قىلماڭلار (يەنى اللّٰه نىڭ كەرەمىگە مەغرۇر بولماڭلار). (ئى مەككە كۇففارلىرى!) بەلكى سىلەر دىننى ئىنكار قىلىسىلەر (9). ھالبۇكى سىلەرنىڭ ئۈستۈڭلاردا سىلەرنى كۆزىتىپ تۇرغۇچى پەرىشتىلەر بار (10). ئۇلار (اللّٰه نىڭ دەرگاھىدا) ھۆرمەتلىك پەرىشتىلەر بولۇپ، (سىلەرنىڭ سۆزلىرىڭلارنى ۋە ئەمەللىرىڭلار)نى يېزىپ تۇرىدۇ (11). ئۇلار قىلمىشلىرىڭلارنى بىلىپ تۇرىدۇ (12). مۆمىنلەر شەك - شۈبھىسىز جەننەتتە بولىدۇ (13)، كاپىرلار شەك - شۈبھىسىز دوزاختا بولىدۇ (14). ئۇلار قىيامەت كۈنى دوزاخقا كىرىدۇ (15). ئۇلار ھەرگىز دوزاختىن ئايرىلمايدۇ (16). قىيامەت كۈنىنىڭ (دەھشەتلىكلىكىنىڭ) قانداقلىقىنى قانداق بىلەلەيسەن؟ (17) قىيامەت كۈنىنىڭ (دەھشەتلىكلىكىنىڭ) قانداقلىقىنى قانداق بىلەلەيسەن؟ (18) ئۇ كۈندە بىر ئادەمنىڭ يەنە بىر ئادەمگە ياردەم بېرىشى قولىدىن كەلمەيدۇ، بۇ كۈندە ھۆكۈم اللّٰهغا خاستۇر (19).

## 83 - سۈرە مۇتەففىفىن

مەككىدە نازىل بولغان، 36 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللّٰهنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

(ئۆلچەمدە ۋە تارازىدا) كەم بەرگۈچىلەرگە ۋاي! (1) ئۇلار كىشىلەردىن ئۆلچەپ ئالغان چاغدا، تولۇق ئالىدۇ (2). كىشىلەرگە ئۆلچەپ ياكى تارتىپ بەرگەن چاغدا، كەم بېرىدۇ (3). ئۇلار بۈيۈك بىر كۈندە تىرىلدۈرۈلىدىغانلىقىغا ئىشەنمەمدۇ (4-5). ئۇ كۈندە ئىنسانلار ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارىنىڭ ھۇزۇرىدا تىك تۇرىدۇ (6)، ئۇلار (تارازىدا، ئۆلچەمدە) كەم بېرىشتىن يانسۇن، يامان ئادەملەرنىڭ نامە-ئەمالى چوقۇم سىججىندا بولىدۇ (7). سىججىن دېگەن نېمە؟ ئۇنى قانداق بىلەلەيسەن؟ (8) ئۇ (يامان ئادەملەرنىڭ قىلمىشلىرى) خاتىرىلەنگەن بىر دەپتەردۇر (9). بۇ كۈندە ئىنكار قىلغۇچىلارغا ۋاي! (10)

ٱلَّذِينَ يُكَذِّبُونَ بِيَوْمِ ٱلدِّينِ ﴿١١﴾ وَمَا يُكَذِّبُ بِهِۦٓ إِلَّا كُلُّ مُعْتَدٍ أَثِيمٍ ﴿١٢﴾ إِذَا تُتْلَىٰ عَلَيْهِ ءَايَٰتُنَا قَالَ أَسَٰطِيرُ ٱلْأَوَّلِينَ ﴿١٣﴾ كَلَّا ۖ بَلْ ۜ رَانَ عَلَىٰ قُلُوبِهِم مَّا كَانُوا۟ يَكْسِبُونَ ﴿١٤﴾ كَلَّآ إِنَّهُمْ عَن رَّبِّهِمْ يَوْمَئِذٍ لَّمَحْجُوبُونَ ﴿١٥﴾ ثُمَّ إِنَّهُمْ لَصَالُوا۟ ٱلْجَحِيمِ ﴿١٦﴾ ثُمَّ يُقَالُ هَٰذَا ٱلَّذِى كُنتُم بِهِۦ تُكَذِّبُونَ ﴿١٧﴾ كَلَّآ إِنَّ كِتَٰبَ ٱلْأَبْرَارِ لَفِى عِلِّيِّينَ ﴿١٨﴾ وَمَآ أَدْرَىٰكَ مَا عِلِّيُّونَ ﴿١٩﴾ كِتَٰبٌ مَّرْقُومٌ ﴿٢٠﴾ يَشْهَدُهُ ٱلْمُقَرَّبُونَ ﴿٢١﴾ إِنَّ ٱلْأَبْرَارَ لَفِى نَعِيمٍ ﴿٢٢﴾ عَلَى ٱلْأَرَآئِكِ يَنظُرُونَ ﴿٢٣﴾ تَعْرِفُ فِى وُجُوهِهِمْ نَضْرَةَ ٱلنَّعِيمِ ﴿٢٤﴾ يُسْقَوْنَ مِن رَّحِيقٍ مَّخْتُومٍ ﴿٢٥﴾ خِتَٰمُهُۥ مِسْكٌ ۚ وَفِى ذَٰلِكَ فَلْيَتَنَافَسِ ٱلْمُتَنَٰفِسُونَ ﴿٢٦﴾ وَمِزَاجُهُۥ مِن تَسْنِيمٍ ﴿٢٧﴾ عَيْنًا يَشْرَبُ بِهَا ٱلْمُقَرَّبُونَ ﴿٢٨﴾ إِنَّ ٱلَّذِينَ أَجْرَمُوا۟ كَانُوا۟ مِنَ ٱلَّذِينَ ءَامَنُوا۟ يَضْحَكُونَ ﴿٢٩﴾ وَإِذَا مَرُّوا۟ بِهِمْ يَتَغَامَزُونَ ﴿٣٠﴾ وَإِذَا ٱنقَلَبُوٓا۟ إِلَىٰٓ أَهْلِهِمُ ٱنقَلَبُوا۟ فَكِهِينَ ﴿٣١﴾ وَإِذَا رَأَوْهُمْ قَالُوٓا۟ إِنَّ هَٰٓؤُلَآءِ لَضَآلُّونَ ﴿٣٢﴾ وَمَآ أُرْسِلُوا۟ عَلَيْهِمْ حَٰفِظِينَ ﴿٣٣﴾

ئۇلار قىيامەت كۈنىنى ئىنكار قىلىدۇ[11]. ئۇنى پەقەت (كۇفرىدا) ھەددىدىن ئاشقان، ئىنتايىن گۇناھكار ئادەملا ئىنكار قىلىدۇ[12]. ئۇنىڭغا بىزنىڭ ئايەتلىرىمىز تىلاۋەت قىلىنسا، ئۇ: «(بۇ) قەدىمكىلەرنىڭ ھېكايىلىرىدۇر» دەيدۇ[13]. ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس، بەلكى ئۇلارنىڭ گۇناھلىرى تۈپەيلىدىن دىللىرى قارىيىپ كەتكەن[14]. ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس، ھەقىقەتەن ئۇلار بۇ كۈندە پەرۋەردىگارىنى كۆرۈشتىن مەنئى قىلىنغان[15]. ئاندىن ئۇلار ھەقىقەتەن دوزاخقا داخىل بولغۇچىلاردۇر[16]. ئاندىن (ئۇلارغا): «مانا بۇ سىلەر ئىنكار قىلغان نەرسە (يەنى ئازاب)دۇر» دېيىلىدۇ[17]. راستلا ياخشى بەندىلەرنىڭ نامە ـ ئەمالى شەك ـ شۈبھىسىز ئىللىييۇندا بولىدۇ[18]. ئىللىييۇننىڭ نېمە ئىكەنلىكىنى سەن قانداق بىلەلەيسەن؟[19] (ئۇ) ياخشىلارنىڭ ئەمەللىرى خاتىرىلەنگەن دەپتەردۇر[20]. ئۇنىڭغا اللّٰه نىڭ يېقىن پەرىشتىلىرى گۇۋاھ بولىدۇ[21]. ياخشىلار نېمەت ئىچىدە (يەنى جەننەتتە) بولىدۇ[22]. ئۇلار تەختلەر ئۈستىدە تۇرۇپ (اللّٰه نىڭ جەننەتتە ئۇلارغا بەرگەن تۈرلۈك نېمەتلىرىگە) قارايدۇ[23]. ئۇلارغا قارايدىغان بولساڭ، نېمەتنىڭ (ئۇلارنىڭ چىرايلىرىدىن چىقىپ تۇرغان) ئەسىرىنى تونۇيسەن[24]. ئۇلار ئاغزى پېچەتلەنگەن ساپ شاراب بىلەن سۇغىرىلىدۇ، ئىچىشنىڭ ئاخىرىدا ئۇنىڭدىن ئىپارنىڭ ھىدى كېلىپ تۇرىدۇ. قىزىقۇچىلار شۇنىڭغا قىزىقسۇن![25—26] ئۇنىڭغا (يەنى ساپ شارابقا) تەسنىمنىڭ (سۈيى) ئارىلاشتۇرۇلغان[27]. تەسنىم جەننەتتىكى بىر بۇلاق بولۇپ، ئۇنىڭدىن اللّٰه نىڭ يېقىن بەندىلىرى ئىچىدۇ[28]. كاپىرلار ھەقىقەتەن مۆمىنلەرنى (مەسخىرە قىلىپ) كۈلەتتى[29]. (مۆمىنلەر) ئۇلارنىڭ ئالدىدىن ئۆتكەندە، ئۇلار ئۆزئارا كۆز قىسىشاتتى[30]، ئۆيلىرىگە قايتقاندا (مۆمىنلەرنىڭ غەيۋىتىنى قىلىپ) مەزە قىلغان ھالدا قايتىشاتتى[31]. مۆمىنلەرنى كۆرگەندە: «بۇلار شەكسىز ئاداشقانلار» دېيىشەتتى[32]. ئۇلار مۆمىنلەرنى كۆزىتىشكە ئەۋەتىلگىنى يوق[33].

فَالْيَوْمَ الَّذِينَ آمَنُوا مِنَ الْكُفَّارِ يَضْحَكُونَ ﴿٣٤﴾ عَلَى الْأَرَائِكِ يَنْظُرُونَ ﴿٣٥﴾ هَلْ ثُوِّبَ الْكُفَّارُ مَا كَانُوا يَفْعَلُونَ ﴿٣٦﴾

سُورَةُ الِانْشِقَاقِ مَكِّيَّةٌ وَهِيَ خَمْسٌ وَعِشْرُونَ آيَةً

بِسْمِ اللَّهِ الرَّحْمَٰنِ الرَّحِيمِ

إِذَا السَّمَاءُ انْشَقَّتْ ﴿١﴾ وَأَذِنَتْ لِرَبِّهَا وَحُقَّتْ ﴿٢﴾ وَإِذَا الْأَرْضُ مُدَّتْ ﴿٣﴾ وَأَلْقَتْ مَا فِيهَا وَتَخَلَّتْ ﴿٤﴾ وَأَذِنَتْ لِرَبِّهَا وَحُقَّتْ ﴿٥﴾ يَا أَيُّهَا الْإِنْسَانُ إِنَّكَ كَادِحٌ إِلَىٰ رَبِّكَ كَدْحًا فَمُلَاقِيهِ ﴿٦﴾ فَأَمَّا مَنْ أُوتِيَ كِتَابَهُ بِيَمِينِهِ ﴿٧﴾ فَسَوْفَ يُحَاسَبُ حِسَابًا يَسِيرًا ﴿٨﴾ وَيَنْقَلِبُ إِلَىٰ أَهْلِهِ مَسْرُورًا ﴿٩﴾ وَأَمَّا مَنْ أُوتِيَ كِتَابَهُ وَرَاءَ ظَهْرِهِ ﴿١٠﴾ فَسَوْفَ يَدْعُو ثُبُورًا ﴿١١﴾ وَيَصْلَىٰ سَعِيرًا ﴿١٢﴾ إِنَّهُ كَانَ فِي أَهْلِهِ مَسْرُورًا ﴿١٣﴾ إِنَّهُ ظَنَّ أَنْ لَنْ يَحُورَ ﴿١٤﴾ بَلَىٰ إِنَّ رَبَّهُ كَانَ بِهِ بَصِيرًا ﴿١٥﴾ فَلَا أُقْسِمُ بِالشَّفَقِ ﴿١٦﴾ وَاللَّيْلِ وَمَا وَسَقَ ﴿١٧﴾ وَالْقَمَرِ إِذَا اتَّسَقَ ﴿١٨﴾ لَتَرْكَبُنَّ طَبَقًا عَنْ طَبَقٍ ﴿١٩﴾ فَمَا لَهُمْ لَا يُؤْمِنُونَ ﴿٢٠﴾ وَإِذَا قُرِئَ عَلَيْهِمُ الْقُرْآنُ لَا يَسْجُدُونَ ﴿٢١﴾

بۈگۈن (يەنى قىيامەت كۈنى) مۆمىنلەر كاپىر-لاردىن كۈلىدۇ[34]، (كاپىرلارنىڭ ھالىغا (ئېسىل) تەختلەر ئۈستىدە ئولتۇرۇپ نەزەر تاشلايدۇ[35]. (كاپىرلار مۆمىنلەرنى) مەسخىرە قىلغان قىلمىشلىرىنىڭ جازاسىنى تارتتىمۇ؟[36]

## 84 - سۈرە ئىنشىقاق

مەككىدە نازىل بولغان، 25 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللّٰه نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

ئاسمان يېرىلغان[1]، پەرۋەردىگارىنىڭ ئەمرىنى ئاڭلاپ ئىتائەت قىلغان، پەرۋەردىگارىنىڭ ئەمرىنى ئاڭلاشقا، ئىتائەت قىلىشقا لايىق بولغان چاغدا[2]، زېمىن سوزۇلغان[3]، قويندىكى نەرسىلەرنى (يەنى ئۆلۈكلەرنى، مەدەنلەرنى) سىرتقا چىقىرىپ قۇرۇقدىنىپ قالغان[4]، پەرۋەردىگارىنىڭ ئەمرىنى ئاڭلاپ ئىتائەت قىلغان، پەرۋەردىگارىنىڭ ئەمرىنى ئاڭلاشقا، ئىتائەت قىلىشقا لايىق بولغان چاغدا (ئىنسان خىيالىغا كەلمىگەن دەھشەتلىك ئەھۋاللارغا يولۇقىدۇ)[5]. ئى ئىنسان! سەن ھەقىقەتەن پەرۋەردىگارىڭغا مۇلاقات بولغىنىڭغا قەدەر (ئۆز ئىشىڭدا) سەئيى-ئىجتىھات قىلىسەن (يەنى ئەمەلىڭنىڭ نەتىجىسىنى كۆرىسەن)[6]. نامە-ئەمالى ئوڭ تەرىپىدىن بېرىلگەن ئادەمدىن ئاسان ھېساب ئېلىنىدۇ[7—8]. (ئۇ جەننەتتىكى) ئائىلىسىگە خۇشال-خۇرام قايتىدۇ[9]. نامە-ئەمالى ئارقا تەرەپتىن بېرىلگەن ئادەم[10] «ۋاي» دەپ توۋلايدۇ (يەنى ئۆلۈمنى ئارزۇ قىلىدۇ)[11]، دوزاخقا كىرىدۇ[12]. چۈنكى ئۇ (دۇنيادىكى چېغىدا) ئائىلىسىدە شاد-خۇرام ئىدى[13]. ئۇ پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىغا قايتمايمەن دەپ گۇمان قىلدى[14]. ئۇنداق ئەمەس (يەنى ئۇ پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىغا قايتىدۇ). پەرۋەردىگارى ھەقىقەتەن ئۇنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر[15]. شەپەق (يەنى كۈن پاتقاندىن كېيىنكى ئۇپۇقتىكى قىزىللىق) بىلەن، كېچە ۋە ئۇنىڭ قاراڭغۇلۇقى باسقان نەرسىلەر بىلەن، نۇرى كامالەتكە يەتكەن ئاي (يەنى تولۇن ئاي) بىلەن قەسەمكى[16—18]، سىلەر جەزمەن بىر ھالدىن يەنە بىر ھالغا يۆتكىلىپ تۇرىسىلەر[19]. ئۇلار (يەنى مۇشرىكلار) نېمىشقا ئىمان ئېيتمايدۇ؟[20] ئۇلارنىڭ يېنىدا قۇرئان ئوقۇلغان چاغدا نېمىشقا سەجدە قىلمايدۇ؟[21]

بل الذين كفروا يكذبون ﴿٢٢﴾ والله اعلم بما يوعون ﴿٢٣﴾ فبشرهم بعذاب اليم ﴿٢٤﴾ الا الذين امنوا وعملوا الصلحت لهم اجر غير ممنون ﴿٢٥﴾

سورة البروج مكية وهي ثنتان وعشرون اية

بسم الله الرحمن الرحيم

والسماء ذات البروج ﴿١﴾ واليوم الموعود ﴿٢﴾ وشاهد ومشهود ﴿٣﴾ قتل اصحب الاخدود ﴿٤﴾ النار ذات الوقود ﴿٥﴾ اذ هم عليها قعود ﴿٦﴾ وهم على ما يفعلون بالمؤمنين شهود ﴿٧﴾ وما نقموا منهم الا ان يؤمنوا بالله العزيز الحميد ﴿٨﴾ الذي له ملك السموت والارض والله على كل شيء شهيد ﴿٩﴾ ان الذين فتنوا المؤمنين والمؤمنت ثم لم يتوبوا فلهم عذاب جهنم ولهم عذاب الحريق ﴿١٠﴾ ان الذين امنوا وعملوا الصلحت لهم جنت تجري من تحتها الانهر ذلك الفوز الكبير ﴿١١﴾ ان بطش ربك لشديد ﴿١٢﴾ انه هو يبدئ ويعيد ﴿١٣﴾

بەلكى كاپىرلار (ھەقىقەتنى) ئىنكار قىلىدۇ[22]. ئۇلارنىڭ دىللىرىدىكى يوشۇرۇن نەرسىلەرنى اللّٰه ئوبدان بىلىدۇ[23]. ئۇلارغا قاتتىق ئازاب بىلەن خۇش خەۋەر بەرگىن[24]. پەقەت ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان كىشىلەر ئۈزۈلمەس ساۋابقا ئېرىشىدۇ[25].

## 85 - سۈرە بۇرۇج

مەككىدە نازىل بولغان، 22 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللّٰه نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

بۇرۇجلارنىڭ ئىگىسى بولغان ئاسمان بىلەن، قىيامەت كۈنى بىلەن، جۈمە كۈنى بىلەن، ھارپا كۈنى بىلەن قەسەمكى[1—3]، ئورەكلەرنىڭ ئىگىلىرىگە لەنەت بولسۇن[4]. ئۇ ئورەكلەر لاۋۇلداپ تۇرغان ئوتلار بىلەن تولدۇرۇلغان ئىدى[5]. ئەينى ۋاقىتتا ئۇلار ئورەكلەر ئۈستىدە ئولتۇرۇپ ئۆزلىرىنىڭ مۆمىنلەرگە قىلىۋاتقان ئىشلىرىنى كۆرۈپ تۇراتتى[6—7]، ئۇلار مۆمىنلەرنى پەقەت غالىب، مەدھىيىگە لايىق اللّٰه غا ئىمان ئېيتقانلىقلىرى ئۈچۈنلا يامان كۆردى. ئاسمانلار-نىڭ ۋە زېمىننىڭ پادىشاھلىقى اللّٰه غا خاستۇر. اللّٰه ھەممە نەرسىنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر[8—9]. مۆمىن ئەر ۋە مۆمىن ئاياللارغا زىيانكەشلىك قىلغاندىن كېيىن كۇفرىدىن قايتمىغانلار، شۈبھىسىزكى، جەھەننەمنىڭ ئازابىغا دۇچار بولىدۇ، ئۇلارغا ئوت بىلەن ئازاب قىلىنىدۇ[10]. ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلار، شۈبھىسىزكى، ئاستىدىن ئۆستەڭلار ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەرگە سازاۋەر بولىدۇ. بۇ چوڭ بەختتۇر[11]. پەرۋەردىگارىڭنىڭ جازاسى شەك-شۈبھىسىز قاتتىقتۇر[12]. اللّٰه (خالايىقنى) ھەقىقەتەن يوقتىن بار قىلىدۇ (يەنى ئۆلگەندىن كېيىن ئۇلارنى) تىرىلدۈرىدۇ[13].

وَهُوَ الْغَفُورُ الْوَدُودُ ۝١٤ ذُو الْعَرْشِ الْمَجِيدُ ۝١٥ فَعَّالٌ لِّمَا يُرِيدُ ۝١٦ هَلْ أَتَاكَ حَدِيثُ الْجُنُودِ ۝١٧ فِرْعَوْنَ وَثَمُودَ ۝١٨ بَلِ الَّذِينَ كَفَرُوا فِي تَكْذِيبٍ ۝١٩ وَاللَّهُ مِن وَرَائِهِم مُّحِيطٌ ۝٢٠ بَلْ هُوَ قُرْآنٌ مَّجِيدٌ ۝٢١ فِي لَوْحٍ مَّحْفُوظٍ ۝٢٢

سُورَةُ الطَّارِقِ مَكِّيَّةٌ وَهِيَ سَبْعَ عَشْرَةَ آيَةً

بِسْمِ اللَّهِ الرَّحْمَٰنِ الرَّحِيمِ

وَالسَّمَاءِ وَالطَّارِقِ ۝١ وَمَا أَدْرَاكَ مَا الطَّارِقُ ۝٢ النَّجْمُ الثَّاقِبُ ۝٣ إِن كُلُّ نَفْسٍ لَّمَّا عَلَيْهَا حَافِظٌ ۝٤ فَلْيَنظُرِ الْإِنسَانُ مِمَّ خُلِقَ ۝٥ خُلِقَ مِن مَّاءٍ دَافِقٍ ۝٦ يَخْرُجُ مِن بَيْنِ الصُّلْبِ وَالتَّرَائِبِ ۝٧ إِنَّهُ عَلَىٰ رَجْعِهِ لَقَادِرٌ ۝٨ يَوْمَ تُبْلَى السَّرَائِرُ ۝٩ فَمَا لَهُ مِن قُوَّةٍ وَلَا نَاصِرٍ ۝١٠ وَالسَّمَاءِ ذَاتِ الرَّجْعِ ۝١١ وَالْأَرْضِ ذَاتِ الصَّدْعِ ۝١٢ إِنَّهُ لَقَوْلٌ فَصْلٌ ۝١٣ وَمَا هُوَ بِالْهَزْلِ ۝١٤ إِنَّهُمْ يَكِيدُونَ كَيْدًا ۝١٥ وَأَكِيدُ كَيْدًا ۝١٦ فَمَهِّلِ الْكَافِرِينَ أَمْهِلْهُمْ رُوَيْدًا ۝١٧

اللّٰه (مۆمىن بەندىلەرنىڭ گۇناھىنى) مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر. (ئۇلارنى) دوست تۇتقۇچىدۇر (14)، ئەرشنىڭ ئىگىسىدۇر، ناھايىتى ئۇلۇغدۇر (15)، خالىغىنىنى قىلغۇچىدۇر (16). (ئى مۇھەممەد!) سەن لەشكەرلەرنىڭ ــ پىرئەۋن ۋە سەمۇدنىڭ قىسسىسىدىن خەۋەر تاپتىڭمۇ؟ (17—18) (قۇرەيش مۇشرىكلىرى ئاشۇ كاپىرلارغا نازىل بولغان ئازابتىن ئىبرەت ئالماي) داۋاملىق ئىنكار قىلىشىۋاتىدۇ (19). اللّٰه كاپىرلارنىڭ ئەتراپىنى قورشاپ تۇرغۇچىدۇر (21). بەلكى (ئۇلار ئىنكار قىلغان نەرسە) لەۋھۇلمەھپۇزدا ساقلانغان ئۇلۇغ قۇرئاندۇر (21—22).

## 86 ـ سۈرە تارىق

مەككىدە نازىل بولغان، 17 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللّٰه نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

ئاسمان بىلەن، تارىق (يەنى كېچىدە ئاشكارا بولغۇچى يۇلتۇز) بىلەن قەسەم قىلىمەن (1). تارىقنىڭ نېمىلىكىنى بىلەمسەن؟ (2) ئۇ يورۇق يۇلتۇزدۇر (3). ھەربىر ئادەم بىلەن (شۇ ئادەمنى) ساقلىغۇچى (پەرىشتە) بار (4). ئىنسان نېمىدىن يارىتىلغانلىقىغا قارىسۇن (5). ئۇ ئېتىلىپ چىققۇچى مەنىدىن يارىتىلدى (6). ئۇ مەنى ئۇمۇرتقا بىلەن قوۋۇرغا سۆڭەكلىرىنىڭ ئارىسىدىن چىقىدۇ (7). شەك ـ شۈبھىسىزكى، اللّٰه ئۇنى ئەسلىگە كەلتۈرۈشكە (يەنى تىرىلدۈرۈشكە) قادىردۇر (8). سىرلار ئاشكارا قىلىنىدىغان كۈندە (يەنى قىيامەتتە) (9)، ئۇنىڭدىن (يەنى ئىنساندىن) (ئازابنى دەپئى قىلىدىغان) ھېچ كۈچ ۋە ياردەمچى يوقتۇر (10). يامغۇرلۇق بۇلۇت بىلەن قەسەمكى (11)، يېرىلىپ (گىيالارنى ئۈندۈرۈپ بېرىدىغان) زېمىن بىلەن قەسەمكى (12)، قۇرئان شەك ـ شۈبھىسىز (ھەق بىلەن باتىلنى ئايرىغۇچى) سۆزدۇر (13)، ئۇ چاقچاق ئەمەستۇر (14). ئۇلار (يەنى مۇشرىكلار) (قۇرئاننى يوقىتىش ئۈچۈن) ھەقىقەتەن ھىيلە ـ مىكىر ئىشلىتىدۇ (15). مەن ئۇلارنىڭ ھىيلە ـ مىكرىگە تاقابىل تۇرىمەن (16). (ئى مۇھەممەد!) كاپىرلارنىڭ ھالاك بولۇشىغا ئالدىرىمىغىن، ئۇلارغا ئازراق مۆھلەت بەرگىن (ئۇزاققا قالماي ئۇلارغا قانداق قىلىدىغانلىقىمنى كۆرىسەن) (17).

سُوْرَةُ الْاَعْلٰی مَكِّيَّةٌ وَّهِيَ تِسْعَ عَشْرَةَ اٰيَةً

بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمٰنِ الرَّحِيْمِ

سَبِّحِ اسْمَ رَبِّكَ الْاَعْلَى ﴿١﴾ الَّذِيْ خَلَقَ فَسَوّٰى ﴿٢﴾ وَالَّذِيْ قَدَّرَ فَهَدٰى ﴿٣﴾ وَالَّذِيْٓ اَخْرَجَ الْمَرْعٰى ﴿٤﴾ فَجَعَلَهٗ غُثَاۗءً اَحْوٰى ﴿٥﴾ سَنُقْرِئُكَ فَلَا تَنْسٰٓى ﴿٦﴾ اِلَّا مَا شَاۗءَ اللّٰهُ ۭ اِنَّهٗ يَعْلَمُ الْجَهْرَ وَمَا يَخْفٰى ﴿٧﴾ وَنُيَسِّرُكَ لِلْيُسْرٰى ﴿٨﴾ فَذَكِّرْ اِنْ نَّفَعَتِ الذِّكْرٰى ﴿٩﴾ سَيَذَّكَّرُ مَنْ يَّخْشٰى ﴿١٠﴾ وَيَتَجَنَّبُهَا الْاَشْقَى ﴿١١﴾ الَّذِيْ يَصْلَى النَّارَ الْكُبْرٰى ﴿١٢﴾ ثُمَّ لَا يَمُوْتُ فِيْهَا وَلَا يَحْيٰى ﴿١٣﴾ قَدْ اَفْلَحَ مَنْ تَزَكّٰى ﴿١٤﴾ وَذَكَرَ اسْمَ رَبِّهٖ فَصَلّٰى ﴿١٥﴾ بَلْ تُؤْثِرُوْنَ الْحَيٰوةَ الدُّنْيَا ﴿١٦﴾ وَالْاٰخِرَةُ خَيْرٌ وَّاَبْقٰى ﴿١٧﴾ اِنَّ هٰذَا لَفِي الصُّحُفِ الْاُوْلٰى ﴿١٨﴾ صُحُفِ اِبْرٰهِيْمَ وَمُوْسٰى ﴿١٩﴾

سُوْرَةُ الْغَاشِيَةِ مَكِّيَّةٌ وَّهِيَ سِتٌّ وَّعِشْرُوْنَ اٰيَةً

بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمٰنِ الرَّحِيْمِ

هَلْ اَتٰىكَ حَدِيْثُ الْغَاشِيَةِ ﴿١﴾ وُجُوْهٌ يَّوْمَىِٕذٍ خَاشِعَةٌ ﴿٢﴾ عَامِلَةٌ نَّاصِبَةٌ ﴿٣﴾ تَصْلٰى نَارًا حَامِيَةً ﴿٤﴾ تُسْقٰى مِنْ عَيْنٍ اٰنِيَةٍ ﴿٥﴾ لَيْسَ لَهُمْ طَعَامٌ اِلَّا مِنْ ضَرِيْعٍ ﴿٦﴾ لَّا يُسْمِنُ وَلَا يُغْنِيْ مِنْ جُوْعٍ ﴿٧﴾

## 87 ـ سۈرە ئەئلا

مەككىدە نازىل بولغان، 19 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللە نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

ھەممىدىن ئۈستۈن پەرۋەردىگارىڭنىڭ نامىنى پاك ئېتىقاد قىلغىن[1] ئۇ (پۈتۈن مەخلۇقاتنى) ياراتتى، (ئۇلارنى) بېجىرىم (يەنى چىرايلىق ۋە مۇناسىپ شەكىلدە) قىلدى[2]. مەخلۇقاتقا پايدىلىق ئىشلارنى (تەقدىر قىلدى، ئۇلارغا پايدىلىنىش يوللىرىنى) كۆرسەتتى[3]. ئوت ـ چۆپلەرنى ئۆستۈرۈپ بەردى[4]. ئاندىن ئۇلارنى قارامتۇل قۇرۇق ئوت ـ خەسكە ئايلاندۇردى[5]. (ئى مۇھەممەد!) ساڭا (قۇرئاننى) ئوقۇتىمىز، اللّٰه (نەسخى) قىلماقچى بولغان نەرسىدىن باشقىنى ئۇنتۇمايسەن. اللّٰه (بەندىلەرنىڭ) ئاشكارا ۋە يوشۇرۇن (سۆز ـ ھەرىكەتلىرىنى) بىلىپ تۇرىدۇ[6—7]، سېنى بىز ئاسان يولغا (يەنى ئىسلام شەرىئىتىگە) مۇۋەپپەق قىلىمىز[8]. ۋەز ـ نەسىھەت پايدىلىق بولىدىغان بولسا، (كىشىلەرگە قۇرئان بىلەن) ۋەز ـ نەسىھەت قىلغىن[9] اللّٰهدىن (قورققان) ئادەم ۋەز ـ نەسىھەتنى قوبۇل قىلىدۇ[10]. ئەڭ شەقى ئادەم ۋەز ـ نەسىھەتتىن قاچىدۇ[11]. ئۇ كاتتا ئوتقا (يەنى دوزاخقا) كىرىدۇ[12]. ئاندىن ئۇ ئوتتا ئۆلمەيدۇ ۋە (ئوبدان) ياشىمايدۇ[13]. (كۇفرىدىن ۋە گۇناھتىن) پاك بولغان ئادەم مەقسىتىگە يەتتى[14]. ئۇ پەرۋەردىگارىنىڭ نامىنى ياد ئەتتى، ئاندىن ناماز ئوقۇدى[15]. سىلەر دۇنيا تىرىكچىلىكىنى ئارتۇق كۆرىسىلەر[16]. ئاخىرەت ياخشىدۇر ۋە باقىيدۇر[17]. بۇ (يەنى بۇ سۈرىدىكى ۋەزلەر) شەك ـ شۈبھىسىز بۇرۇنقى كىتابلاردا ــ ئىبراھىم ۋە مۇسالارنىڭ كىتابلىرىدا باردۇر[18—19].

## 88 ـ سۈرە غاشىيە

مەككىدە نازىل بولغان، 26 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللّٰه نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

(ئى مۇھەممەد!) ساڭا ھەقىقەتەن قىيامەتنىڭ خەۋىرى كەلدى[1]. بۇ كۈندە نۇرغۇن ئادەملەر خار بولغۇچىدۇر[2]. ئۇلار دۇنيادا گۇناھ قىلغۇچىلاردۇر، (ئاخىرەتتە) جاپا تارتقۇچىلاردۇر[3]. ئۇلار ھارارىتى قاتتىق دوزاخقا كىرىدۇ[4]. (سۇلىرى) قايناپ تۇرغان بۇلاقتىن سۇغىرىلىدۇ[5]. ئۇلار ئۈچۈن زەرىدىن (يەنى بەتبۇي، ئاچچىق تىكەندىن) باشقا يېمەكلىك بولمايدۇ[6]. زەرى كىشىنى سەمرىتمەيدۇ، ئاچلىقنى پەسەيتمەيدۇ[7].

وُجُوهٌ يَّوْمَئِذٍ نَّاعِمَةٌ ۝٨ لِّسَعْيِهَا رَاضِيَةٌ ۝٩ فِيْ جَنَّةٍ عَالِيَةٍ ۝١٠ لَّا تَسْمَعُ فِيْهَا لَاغِيَةً ۝١١ فِيْهَا عَيْنٌ جَارِيَةٌ ۝١٢ فِيْهَا سُرُرٌ مَّرْفُوْعَةٌ ۝١٣ وَّاَكْوَابٌ مَّوْضُوْعَةٌ ۝١٤ وَّنَمَارِقُ مَصْفُوْفَةٌ ۝١٥ وَّزَرَابِيُّ مَبْثُوْثَةٌ ۝١٦ اَفَلَا يَنْظُرُوْنَ اِلَى الْاِبِلِ كَيْفَ خُلِقَتْ ۝١٧ وَاِلَى السَّمَآءِ كَيْفَ رُفِعَتْ ۝١٨ وَاِلَى الْجِبَالِ كَيْفَ نُصِبَتْ ۝١٩ وَاِلَى الْاَرْضِ كَيْفَ سُطِحَتْ ۝٢٠ فَذَكِّرْ اِنَّمَآ اَنْتَ مُذَكِّرٌ ۝٢١ لَسْتَ عَلَيْهِمْ بِمُصَيْطِرٍ ۝٢٢ اِلَّا مَنْ تَوَلّٰى وَكَفَرَ ۝٢٣ فَيُعَذِّبُهُ اللّٰهُ الْعَذَابَ الْاَكْبَرَ ۝٢٤ اِنَّ اِلَيْنَآ اِيَابَهُمْ ۝٢٥ ثُمَّ اِنَّ عَلَيْنَا حِسَابَهُمْ ۝٢٦

سُوْرَةُ الْفَجْرِ مَكِّيَّةٌ وَّهِيَ ثَلٰثُوْنَ اٰيَةً

بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمٰنِ الرَّحِيْمِ

وَالْفَجْرِ ۝١ وَلَيَالٍ عَشْرٍ ۝٢ وَّالشَّفْعِ وَالْوَتْرِ ۝٣ وَالَّيْلِ اِذَا يَسْرِ ۝٤ هَلْ فِيْ ذٰلِكَ قَسَمٌ لِّذِيْ حِجْرٍ ۝٥ اَلَمْ تَرَ كَيْفَ فَعَلَ رَبُّكَ بِعَادٍ ۝٦ اِرَمَ ذَاتِ الْعِمَادِ ۝٧ الَّتِيْ لَمْ يُخْلَقْ مِثْلُهَا فِي الْبِلَادِ ۝٨ وَثَمُوْدَ الَّذِيْنَ جَابُوا الصَّخْرَ بِالْوَادِ ۝٩

بۇ كۈندە نۇرغۇن كىشىلەر باركى، ئۇلار نېمەت بىلەن خۇشالدۇر (8). بۇ دۇنيادا قىلغان (سەئيى ـ ئەمەللىرىدىن) مەمنۇندۇر (9). ئۇلار ئالىي جەننەتتىدۇر (10). ئۇ يەردە يامان سۆز ئاڭلىمايدۇ (11). ئۇ يەردە بۇلاقلار ئېقىپ تۇرىدۇ (12). ئۇ يەردە ئېگىز تەختلەر، قاتار تىزىلغان قەدەھلەر، رەت ـ رەت قويۇلغان ياستۇقلار، سېلىنغان ئېسىل بىساتلار بار (13—16). ئۇلار قارىمامدۇكى، تۆگىلەر قانداق يارىتىلدى (17)، ئاسمان قانداق ئېگىز قىلىندى (18)، تاغلار قانداق تۇرغۇزۇلدى (19)، زېمىن قانداق يېيىتىلدى (20). سەن (ئۇلارغا) ۋەز ـ نەسىھەت قىلغىن، سەن پەقەت (ئۇلارغا) ۋەز ـ نەسىھەت قىلغۇچىسەن (21). سەن ئۇلارغا مۇسەللەت (يەنى ئۇلارنى ئىمانغا مەجبۇرلىغۇچى) ئەمەسسەن (22). لېكىن كىمكى (ۋەز ـ نەسىھەتتىن) يۈز ئۆرۈپ (اللّٰهنى) ئىنكار قىلىدىكەن (23)، اللّٰه ئۇنى قاتتىق ئازابلايدۇ (24). ئۇلار (ئۆلگەندىن كېيىن) ھەقىقەتەن بىزنىڭ دەرگاھىمىزغا قايتىدۇ (25). ئاندىن ئۇلاردىن ھېساب ئېلىشقا بىز مەسئۇلمىز (26).

## 89 ـ سۈرە فەجر

مەككىدە نازىل بولغان، 30 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللّٰهنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

سۈبھى بىلەن، (زۇلھەججىنىڭ دەسلەپكى) ئون كېچىسى بىلەن، قۇربانلىق كۈنى بىلەن، ھارپا كۈنى بىلەن، (كائىناتنىڭ ئاجايىپ ھەرىكىتى بىلەن) ئۆتكەن كېچە بىلەن قەسەمكى، (كاپىرلارغا چوقۇم ئازاب قىلىمىز) (1—4). ئەقىل ئىگىسىگە بۇنىڭدا (يەنى يۇقىرىقى نەرسىلەردە قانائەتلىنەرلىك) قەسەم بارمۇ؟ (5) پەرۋەردىگارىڭنىڭ ئاد ــ كۈچلۈك ئىرەمنى قانداق جازالىغانلىقىنى كۆرمىدىڭمۇ؟ (6—7) بۇنداق ئادەملەر باشقا شەھەرلەردە يارىتىلمىغان ئىدى (8). شۇنىڭدەك ۋادىقورادا تاشلارنى كېسىپ (ئۆيلەرنى بىنا قىلغان) سەمۇدنى اللّٰه قانداق جازالىدى (9).

وَفِرْعَوْنَ ذِي الْأَوْتَادِ ﴿١٠﴾ الَّذِينَ طَغَوْا فِي الْبِلَادِ ﴿١١﴾
فَأَكْثَرُوا فِيهَا الْفَسَادَ ﴿١٢﴾ فَصَبَّ عَلَيْهِمْ رَبُّكَ سَوْطَ
عَذَابٍ ﴿١٣﴾ إِنَّ رَبَّكَ لَبِالْمِرْصَادِ ﴿١٤﴾ فَأَمَّا الْإِنسَانُ إِذَا مَا
ابْتَلَاهُ رَبُّهُ فَأَكْرَمَهُ وَنَعَّمَهُ فَيَقُولُ رَبِّي أَكْرَمَنِ ﴿١٥﴾
وَأَمَّا إِذَا مَا ابْتَلَاهُ فَقَدَرَ عَلَيْهِ رِزْقَهُ فَيَقُولُ رَبِّي
أَهَانَنِ ﴿١٦﴾ كَلَّا بَل لَّا تُكْرِمُونَ الْيَتِيمَ ﴿١٧﴾ وَلَا تَحَاضُّونَ
عَلَىٰ طَعَامِ الْمِسْكِينِ ﴿١٨﴾ وَتَأْكُلُونَ التُّرَاثَ أَكْلًا لَّمًّا ﴿١٩﴾
وَتُحِبُّونَ الْمَالَ حُبًّا جَمًّا ﴿٢٠﴾ كَلَّا إِذَا دُكَّتِ الْأَرْضُ دَكًّا
دَكًّا ﴿٢١﴾ وَجَاءَ رَبُّكَ وَالْمَلَكُ صَفًّا صَفًّا ﴿٢٢﴾ وَجِيءَ
يَوْمَئِذٍ بِجَهَنَّمَ يَوْمَئِذٍ يَتَذَكَّرُ الْإِنسَانُ وَأَنَّىٰ لَهُ
الذِّكْرَىٰ ﴿٢٣﴾ يَقُولُ يَا لَيْتَنِي قَدَّمْتُ لِحَيَاتِي ﴿٢٤﴾ فَيَوْمَئِذٍ
لَّا يُعَذِّبُ عَذَابَهُ أَحَدٌ ﴿٢٥﴾ وَلَا يُوثِقُ وَثَاقَهُ
أَحَدٌ ﴿٢٦﴾ يَا أَيَّتُهَا النَّفْسُ الْمُطْمَئِنَّةُ ﴿٢٧﴾ ارْجِعِي إِلَىٰ
رَبِّكِ رَاضِيَةً مَّرْضِيَّةً ﴿٢٨﴾ فَادْخُلِي فِي عِبَادِي ﴿٢٩﴾
وَادْخُلِي جَنَّتِي ﴿٣٠﴾

شۇنىڭدەك قوزۇقلار ئىگىسى پىرئەۋننى قانداق جازالىدى[10]. ئۇلار شەھەرلەردە (زۇلۇم قىلىشتا) ھەددىدىن ئاشتى[11]. ئۇ يەرلەردە بۇزغۇنچىلىقنى كۆپ قىلدى[12]. پەرۋەردىگارىڭ ئۇلارغا قاتتىق ئازابنى نازىل قىلدى[13]. پەرۋەردىگارىڭ (بەندىلەرنى) ئەلۋەتتە كۆزىتىپ تۇرغۇچىدۇر[14]. پەرۋەردىگارى ئىنساننى سىناپ ئەزىز قىلسا ۋە ئۇنىڭغا نېمەت بەرسە، ئۇ: «پەرۋەردىگارىم مېنى ئەزىز قىلدى» دەيدۇ[15] پەرۋەردىگارى ئىنساننى سىناپ رىزقىنى تار قىلسا، ئۇ: «پەرۋەردىگارىم مېنى خار قىلدى» دەيدۇ[16]. ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس، سىلەر يېتىمنى ھۆرمەت قىلمايسىلەر[17]. بىر-بىرىڭلارنى مىسكىنگە ئاش، نان بېرىشكە تەرغىپ قىلمايسىلەر[18]. مىراسنى (ھالال-ھارام دېمەستىن) ھە دەپ يەيسىلەر[19]. مالنى (ھېرىسلىق بىلەن) ناھايىتى دوست تۇتىسىلەر[20]. (ئى غاپىللار!) بۇنىڭدىن يېنىڭلار، زېمىن ئارقىمۇئارقا تەۋرىتىلگەن چاغدا[21]، پەرۋەردىگارىڭ كەلگەن ۋە پەرىشتىلەر سەپ-سەپ بولۇپ كەلگەن چاغدا[22]، (گۇناھكارلارنىڭ كۆرۈشى ئۈچۈن) جەھەننەم كەلتۈرۈلگەن چاغدا، شۇ كۈندە ئىنسان (يەنى كاپىر) (دۇنيادىكى قىلمىشلىرىنى) ئەسلەيدۇ، (بۇ چاغدا) ئەسلىگەنىنىڭ ئۇنىڭغا نېمە پايدىسى بولسۇن[23]. ئۇ ئېيتىدۇ: «كاشكى مەن (دۇنيادىكى) ھايات ۋاقتىمدا ياخشى ئىشلارنى قىلغان بولسامچۇ!»[24] شۇ كۈندە ھەر ئەھەدى (اللّٰهغا ئاسىيلىق قىلغانلارنى) اللّٰه جازالىغاندەك جازالىمايدۇ[25] ھەمدە ھېچ ئەھەدى الله باغلىغاندەك باغلىمايدۇ[26]. ئى ئارام تاپقۇچى جان![27] سەن پەرۋەردىگارىڭدىن مەمنۇن، پەرۋەردىگارىڭ سەندىن رازى بولغان ھالدا، ئۇنىڭ دەرگاھىغا قايتقىن[28]. سەن مېنىڭ (ياخشى) بەندىلىرىم قاتارىغا قوشۇلغىن[29]. مېنىڭ جەننىتىمگە كىرگىن[30].

سُورَةُ الْبَلَدِ مَكِّيَّةٌ وَهِيَ عِشْرُونَ آيَةً

بِسْمِ اللَّهِ الرَّحْمَٰنِ الرَّحِيمِ ○

لَا أُقْسِمُ بِهَٰذَا الْبَلَدِ ﴿١﴾ وَأَنتَ حِلٌّ بِهَٰذَا الْبَلَدِ ﴿٢﴾ وَوَالِدٍ وَمَا
وَلَدَ ﴿٣﴾ لَقَدْ خَلَقْنَا الْإِنسَانَ فِي كَبَدٍ ﴿٤﴾ أَيَحْسَبُ أَن لَّن يَقْدِرَ
عَلَيْهِ أَحَدٌ ﴿٥﴾ يَقُولُ أَهْلَكْتُ مَالًا لُّبَدًا ﴿٦﴾ أَيَحْسَبُ أَن لَّمْ يَرَهُ
أَحَدٌ ﴿٧﴾ أَلَمْ نَجْعَل لَّهُ عَيْنَيْنِ ﴿٨﴾ وَلِسَانًا وَشَفَتَيْنِ ﴿٩﴾ وَهَدَيْنَاهُ
النَّجْدَيْنِ ﴿١٠﴾ فَلَا اقْتَحَمَ الْعَقَبَةَ ﴿١١﴾ وَمَا أَدْرَاكَ مَا الْعَقَبَةُ ﴿١٢﴾ فَكُّ
رَقَبَةٍ ﴿١٣﴾ أَوْ إِطْعَامٌ فِي يَوْمٍ ذِي مَسْغَبَةٍ ﴿١٤﴾ يَتِيمًا ذَا مَقْرَبَةٍ ﴿١٥﴾
أَوْ مِسْكِينًا ذَا مَتْرَبَةٍ ﴿١٦﴾ ثُمَّ كَانَ مِنَ الَّذِينَ آمَنُوا وَتَوَاصَوْا
بِالصَّبْرِ وَتَوَاصَوْا بِالْمَرْحَمَةِ ﴿١٧﴾ أُولَٰئِكَ أَصْحَابُ الْمَيْمَنَةِ ﴿١٨﴾
وَالَّذِينَ كَفَرُوا بِآيَاتِنَا هُمْ أَصْحَابُ الْمَشْأَمَةِ ﴿١٩﴾ عَلَيْهِمْ نَارٌ مُّؤْصَدَةٌ ﴿٢٠﴾

سُورَةُ الشَّمْسِ مَكِّيَّةٌ وَهِيَ خَمْسَ عَشْرَةَ آيَةً

بِسْمِ اللَّهِ الرَّحْمَٰنِ الرَّحِيمِ ○

وَالشَّمْسِ وَضُحَاهَا ﴿١﴾ وَالْقَمَرِ إِذَا تَلَاهَا ﴿٢﴾ وَالنَّهَارِ إِذَا
جَلَّاهَا ﴿٣﴾ وَاللَّيْلِ إِذَا يَغْشَاهَا ﴿٤﴾ وَالسَّمَاءِ وَمَا بَنَاهَا ﴿٥﴾

## 90 ـ سۈرە بەلەد

مەككىدە نازىل بولغان، 20 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللە نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

بۇ شەھەر (يەنى مەككە) بىلەن قەسەم قىلىمەن[1]. (ئى مۇھەممەد!) بۇ شەھەردە (ئۇرۇش قىلىش) ساڭا ھالالدۇر[2]. ئادەم (ئەلەيھىسسالام) ۋە (ئۇنىڭ ياخشى) پەرزەنتلىرى بىلەن قەسەم قىلىمەن[3]. بىز ئىنساننى ھەقىقەتەن جاپا ـ مۇشەققەت ئىچىدە قىلىپ ياراتتۇق[4]. ئۇ (يەنى فاجىر، شەقى ئادەم) ئۆزىگە ھېچ كىشىنىڭ كۈچى يەتمەيدۇ دەپ ئويلامدۇ؟[5] ئۇ: «كۆپ مال سەرپ قىلدىم» دەيدۇ[6]. ئۇ ئۆزىنىڭ (مال) سەرپ قىلغانلىقىنى ھېچ كىشى كۆرمىدى دەپ ئويلامدۇ؟[7] ئىنسان ئۈچۈن ئىككى كۆز، بىر تىل، ئىككى كالپۇك ياراتمىدۇقمۇ؟ ئۇنىڭغا ياخشى يول بىلەن يامان يولنى كۆرسەتمىدۇقمۇ؟[8—10] ئۇ داۋان ئاشمىدى[11]. داۋان ئېشىشنىڭ نېمىلىكىنى قانداق بىلەتتىڭ؟[12] (داۋان ئېشىش دېگەن) قۇل ئازات قىلماقتۇر[13]، ياكى ئاچارچىلىق كۈندە تۇغقانچىلىقى بولغان يېتىمگە ياكى توپىدا ياتقان مىسكىن (يەنى ھالى ناچار كەمبەغەل)گە تاماق بەرمەكتۇر[14—16]، شۇنىڭ بىلەن بىللە (يەنى يۇقىرىقىلارنى قىلىش بىلەن بىللە) ئىمان ئېيتقانلاردىن، ئۆزئارا سەۋر قىلىشقا تەۋسىيە قىلىشقانلاردىن، ئۆزئارا مەرھەمەت قىلىشقا تەۋسىيە قىلىشقانلاردىن بولماقتۇر[17]. ئەنە شۇلار (يەنى يۇقىرىدىكى ئىشلارنى قىلغان كىشىلەر) سائادەتمەن كىشىلەردۇر[18]. بىزنىڭ ئايەتلىرىمىزنى ئىنكار قىلغانلار بەتبەختلەردۇر[19]. ئۇلار دوزاختا سولىنىدۇ[20].

## 91 ـ سۈرە شەمس

مەككىدە نازىل بولغان، 15 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللە نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

قۇياش ۋە ئۇنىڭ نۇرى بىلەن قەسەمكى[1]، قۇياشقا ئەگەشكەن چاغدىكى ئاي بىلەن قەسەمكى[2]، قۇياشنى ئاشكارا قىلغان كۈندۈز بىلەن قەسەمكى[3]، قۇياشنى يوشۇرغان چاغدىكى كېچە بىلەن قەسەمكى[4]، ئاسمان بىلەن ۋە ئۇنى بىنا قىلغان زات بىلەن قەسەمكى[5]،

زېمىن بىلەن ۋە ئۇنى بىنا قىلغان زات بىلەن قەسەمكى [6]، روھ بىلەن ۋە ئۇنى چىرايلىق قىلىپ ياراتقان، ئۇنىڭغا ياخشى - يامانلىقنى بىلدۈر - گەن زات بىلەن قەسەمكى [7—8]، روھىنى پاك قىلغان ئادەم چوقۇم مۇرادىغا يېتىدۇ [9]. نەپسىنى (كۇفرى ۋە پىسقى - فۇجۇر بىلەن) كەمسىتكەن ئادەم چوقۇم نائۇمىد بولىدۇ [10]. سەمۇد ھەددىدىن ئاشقانـ لىقى ئۈچۈن (پەيغەمبەرنى) ئىنكار قىلدى [11] ئەينى زاماندا سەمۇدنىڭ ئەڭ بەتبەخت ئادىمى (مۆجىزە بولۇپ كەلگەن تۆگىنى) ئۆلتۈرۈشكە ئالدىرىدى [12]. ئۇلارغا اللهنىڭ پەيغەمبىرى (يەنى سالىھ ئەلەيھىسـ سالام): «اللهنىڭ تۆگىسىگە چېقىلماڭلار، ئۇنى سۇ ئىچىشتىن توسماڭلار» دېدى [13]. ئۇلار پەيغەمبەرنى (يەنى سالىھ ئەلەيھىسسالامنى) يالغانچى قىلدى، تۆگىنى ئۆلتۈردى، گۇناھى تۈپەيلىدىن الله ئۇلارنى تەلتۆكۈس ھالاك قىلدى ئومۇمىيۈزلۈك ھالاك قىلدى [14]. الله ئۇنىڭ (يەنى ئۇلارنى ھالاك قىلغانلىقىنىڭ) ئاقىۋىتىدىن قورقمايدۇ [15].

وَالْأَرْضِ وَمَا طَحَاهَا ﴿٦﴾ وَنَفْسٍ وَمَا سَوَّاهَا ﴿٧﴾ فَأَلْهَمَهَا فُجُورَهَا
وَتَقْوَاهَا ﴿٨﴾ قَدْ أَفْلَحَ مَنْ زَكَّاهَا ﴿٩﴾ وَقَدْ خَابَ مَنْ دَسَّاهَا ﴿١٠﴾
كَذَّبَتْ ثَمُودُ بِطَغْوَاهَا ﴿١١﴾ إِذِ انْبَعَثَ أَشْقَاهَا ﴿١٢﴾ فَقَالَ لَهُمْ
رَسُولُ اللَّهِ نَاقَةَ اللَّهِ وَسُقْيَاهَا ﴿١٣﴾ فَكَذَّبُوهُ فَعَقَرُوهَا فَدَمْدَمَ
عَلَيْهِمْ رَبُّهُمْ بِذَنْبِهِمْ فَسَوَّاهَا ﴿١٤﴾ وَلَا يَخَافُ عُقْبَاهَا ﴿١٥﴾

سُورَةُ اللَّيْلِ مَكِّيَّةٌ وَهِيَ إِحْدَى وَعِشْرُونَ آيَةً

بِسْمِ اللَّهِ الرَّحْمَٰنِ الرَّحِيمِ
وَاللَّيْلِ إِذَا يَغْشَىٰ ﴿١﴾ وَالنَّهَارِ إِذَا تَجَلَّىٰ ﴿٢﴾ وَمَا خَلَقَ الذَّكَرَ
وَالْأُنْثَىٰ ﴿٣﴾ إِنَّ سَعْيَكُمْ لَشَتَّىٰ ﴿٤﴾ فَأَمَّا مَنْ أَعْطَىٰ وَاتَّقَىٰ ﴿٥﴾
وَصَدَّقَ بِالْحُسْنَىٰ ﴿٦﴾ فَسَنُيَسِّرُهُ لِلْيُسْرَىٰ ﴿٧﴾ وَأَمَّا مَنْ
بَخِلَ وَاسْتَغْنَىٰ ﴿٨﴾ وَكَذَّبَ بِالْحُسْنَىٰ ﴿٩﴾ فَسَنُيَسِّرُهُ
لِلْعُسْرَىٰ ﴿١٠﴾ وَمَا يُغْنِي عَنْهُ مَالُهُ إِذَا تَرَدَّىٰ ﴿١١﴾ إِنَّ عَلَيْنَا
لَلْهُدَىٰ ﴿١٢﴾ وَإِنَّ لَنَا لَلْآخِرَةَ وَالْأُولَىٰ ﴿١٣﴾ فَأَنْذَرْتُكُمْ نَارًا
تَلَظَّىٰ ﴿١٤﴾ لَا يَصْلَاهَا إِلَّا الْأَشْقَى ﴿١٥﴾ الَّذِي كَذَّبَ وَتَوَلَّىٰ ﴿١٦﴾
وَسَيُجَنَّبُهَا الْأَتْقَى ﴿١٧﴾ الَّذِي يُؤْتِي مَالَهُ يَتَزَكَّىٰ ﴿١٨﴾

## 92 - سۈرە لەيل

مەككىدە نازىل بولغان، 21 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللهنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

قاراڭغۇلۇقى ئالەمنى قاپلىغان كېچە بىلەن قەسەمكى [1]، يورۇغان چاغدىكى كۈندۈز بىلەن قەسەمكى [2]، ئەر - ئايالنى ياراتقان زات الله بىلەن قەسەمكى [3]، سىلەرنىڭ ئەمەللىرىڭلار شەك - شۈبھىسىز خىلمۇخىلدۇر [4]. (پۇل - مېلىنى اللهنىڭ رازىلىقى ئۈچۈن) سەرپ قىلغان، تەقۋادارلىق قىلغان، (كەلىمە تەۋھىدنى) تەستىق قىلغان ئادەمگە كەلسەك [5—6]، ئۇنىڭغا بىز ياخشى يولنى مۇيەسسەر قىلىپ بېرىمىز [7]. بېخىللىق قىلىپ (اللهنىڭ ساۋابىدىن) ئۆزىنى بىھاجەت ھېسابلىغان، كەلىمە تەۋھىدنى ئىنكار قىلغان ئادەمگە كەلسەك [8—9]، بىز ئۇنىڭغا يامان يولنى مۇيەسسەر قىلىپ بېرىمىز [10]. ئۇ (دوزاخقا) تاشلانغان چاغدا، ئۇنىڭ مېلى ھېچ نەرسىگە ئەسقاتمايدۇ [11]. توغرا يولنى كۆرسىتىشكە شەك - شۈبھىسىز بىز مەسئۇلمىز [12]. دۇنيا ۋە ئاخىرەت شەك - شۈبھىسىز بىزنىڭ ئىلكىمىزدىدۇر [13]. سىلەرنى لاۋۇلداپ تۇرغان ئوتتىن ئاگاھلاندۇردۇم [14]. ئۇنىڭغا پەقەت (ھەقنى) ئىنكار قىلغان، (ئىماندىن) يۈز ئۆرۈگەن ئادەملا كىرىدۇ [15—16]. پاكلىنىش ئۈچۈن مال - مۈلكىنى (ياخشىلىق يوللىرىغا) سەرپ قىلىدىغان ئادەم ئۇنىڭدىن (يەنى ئوتتىن) يىراق قىلىنىدۇ [17—18].

وَمَا لِأَحَدٍ عِندَهُۥ مِن نِّعْمَةٍ تُجْزَىٰٓ ﴿١٩﴾ إِلَّا ٱبْتِغَآءَ وَجْهِ
رَبِّهِ ٱلْأَعْلَىٰ ﴿٢٠﴾ وَلَسَوْفَ يَرْضَىٰ ﴿٢١﴾

سُورَةُ الضُّحَىٰ مَكِّيَّةٌ وَهِيَ إِحْدَىٰ عَشْرَةَ آيَةً

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

وَٱلضُّحَىٰ ﴿١﴾ وَٱلَّيْلِ إِذَا سَجَىٰ ﴿٢﴾ مَا وَدَّعَكَ رَبُّكَ وَمَا قَلَىٰ ﴿٣﴾
وَلَلْءَاخِرَةُ خَيْرٌ لَّكَ مِنَ ٱلْأُولَىٰ ﴿٤﴾ وَلَسَوْفَ يُعْطِيكَ رَبُّكَ
فَتَرْضَىٰٓ ﴿٥﴾ أَلَمْ يَجِدْكَ يَتِيمًا فَـَٔاوَىٰ ﴿٦﴾ وَوَجَدَكَ ضَآلًّا
فَهَدَىٰ ﴿٧﴾ وَوَجَدَكَ عَآئِلًا فَأَغْنَىٰ ﴿٨﴾ فَأَمَّا ٱلْيَتِيمَ فَلَا تَقْهَرْ ﴿٩﴾
وَأَمَّا ٱلسَّآئِلَ فَلَا تَنْهَرْ ﴿١٠﴾ وَأَمَّا بِنِعْمَةِ رَبِّكَ فَحَدِّثْ ﴿١١﴾

سُورَةُ الشَّرْحِ مَكِّيَّةٌ وَهِيَ ثَمَانُ آيَاتٍ

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

أَلَمْ نَشْرَحْ لَكَ صَدْرَكَ ﴿١﴾ وَوَضَعْنَا عَنكَ وِزْرَكَ ﴿٢﴾
ٱلَّذِىٓ أَنقَضَ ظَهْرَكَ ﴿٣﴾ وَرَفَعْنَا لَكَ ذِكْرَكَ ﴿٤﴾ فَإِنَّ مَعَ
ٱلْعُسْرِ يُسْرًا ﴿٥﴾ إِنَّ مَعَ ٱلْعُسْرِ يُسْرًا ﴿٦﴾ فَإِذَا فَرَغْتَ فَٱنصَبْ ﴿٧﴾
وَإِلَىٰ رَبِّكَ فَٱرْغَب ﴿٨﴾

ئۇنىڭ قىلغان ياخشىلىقى بىراۋنىڭ ياخشىلىقىنى ياندۇرۇش ئۈچۈن ئەمەس، پەقەت ئۇلۇغ پەرۋەردىگارىنىڭ رازىلىقى ئۈچۈندۇر[19—20]. ئۇ (يەنى ئېھسان قىلغۇچى ئادەم) (پەرۋەردىگارىنىڭ بەرگەن مۇكاپاتىدىن) چوقۇم رازى بولىدۇ[21].

## 93 ـ سۈرە زۇھا

مەككىدە نازىل بولغان، 11 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللە نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

چاشگاھ ۋاقتى بىلەن قەسەمكى[1]، قاراڭغۇلۇقى (ئەتراپنى قاپلىغان) چاغدىكى كېچە بىلەن قەسەمكى[2]، (ئى مۇھەممەد!) پەرۋەردىگارىڭ سېنى تاشلىۋەتكىنىمۇ يوق، يامان كۆرۈپ قالغىنىمۇ يوق[3]. ساڭا ئاخىرەت ئەلۋەتتە دۇنيادىن ياخشىدۇر[4]، پەرۋەردىگارىڭ ساڭا (ئاخىرەتتە ساۋاب، ھۆرمەت ۋە شاپائەت قاتارلىقلارنى) ئاتا قىلىدۇ، سەن مەمنۇن بولىسەن[5]. ئۇ سېنى يېتىم بىلىپ پاناھ بەرمىدىمۇ؟[6] قايمۇققان بىلىپ ھىدايەت قىلمىدىمۇ؟[7] سېنى يوقسىز بىلىپ (كىشىلەردىن) بىھاجەت قىلمىدىمۇ؟[8] يېتىمنى خارلىما[9]. سائىلغا قوپاللىق قىلما[10]. پەرۋەردىگارىڭنىڭ (ساڭا بەرگەن) نېمىتىنى (كىشىلەرگە) سۆزلەپ بەرگىن (چۈنكى نېمەتنى سۆزلەپ بەرگەنلىك نېمەتكە شۈكۈر قىلغانلىق بولىدۇ)[11].

## 94 ـ سۈرە ئىنشىراھ

مەككىدە نازىل بولغان، 8 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللە نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

(ئى مۇھەممەد!) سېنىڭ كۆكسىڭنى (ھىدايەت، ھېكمەت ۋە قۇرئاننىڭ نۇرى بىلەن) كەڭ قىلمىدۇقمۇ؟[1] سېنىڭ بېلىڭنى ئېگىۋەتكەن ئېغىر يۈكنى ئۈستۈڭدىن ئېلىپ تاشلىدۇق[2—3]. سېنىڭ شۆھرىتىڭنى ئۈستۈن قىلدۇق[4]. ئەلۋەتتە ھەربىر مۈشكۈللۈك بىلەن بىر ئاسانلىق بار[5]. ئەلۋەتتە ھەر بىر مۈشكۈللۈك بىلەن بىر ئاسانلىق بار[6]. (ئى مۇھەممەد! دەۋەتتىن) بوشىغان چېغىڭدا (اللە غا) ئىبادەت قىلىشقا تىرىشقىن[7]. پەرۋەردىگارىڭغا يۈزلەنگىن[8].



سورة التين مكية وهي ثمان آيات

بِسْمِ اللَّهِ الرَّحْمَٰنِ الرَّحِيمِ

وَالتِّينِ وَالزَّيْتُونِ ﴿١﴾ وَطُورِ سِينِينَ ﴿٢﴾ وَهَٰذَا الْبَلَدِ الْأَمِينِ ﴿٣﴾ لَقَدْ خَلَقْنَا الْإِنسَانَ فِي أَحْسَنِ تَقْوِيمٍ ﴿٤﴾ ثُمَّ رَدَدْنَاهُ أَسْفَلَ سَافِلِينَ ﴿٥﴾ إِلَّا الَّذِينَ آمَنُوا وَعَمِلُوا الصَّالِحَاتِ فَلَهُمْ أَجْرٌ غَيْرُ مَمْنُونٍ ﴿٦﴾ فَمَا يُكَذِّبُكَ بَعْدُ بِالدِّينِ ﴿٧﴾ أَلَيْسَ اللَّهُ بِأَحْكَمِ الْحَاكِمِينَ ﴿٨﴾

سورة العلق مكية وهي تسع عشرة آية

بِسْمِ اللَّهِ الرَّحْمَٰنِ الرَّحِيمِ

اقْرَأْ بِاسْمِ رَبِّكَ الَّذِي خَلَقَ ﴿١﴾ خَلَقَ الْإِنسَانَ مِنْ عَلَقٍ ﴿٢﴾ اقْرَأْ وَرَبُّكَ الْأَكْرَمُ ﴿٣﴾ الَّذِي عَلَّمَ بِالْقَلَمِ ﴿٤﴾ عَلَّمَ الْإِنسَانَ مَا لَمْ يَعْلَمْ ﴿٥﴾ كَلَّا إِنَّ الْإِنسَانَ لَيَطْغَىٰ ﴿٦﴾ أَن رَّآهُ اسْتَغْنَىٰ ﴿٧﴾ إِنَّ إِلَىٰ رَبِّكَ الرُّجْعَىٰ ﴿٨﴾ أَرَأَيْتَ الَّذِي يَنْهَىٰ ﴿٩﴾ عَبْدًا إِذَا صَلَّىٰ ﴿١٠﴾ أَرَأَيْتَ إِن كَانَ عَلَى الْهُدَىٰ ﴿١١﴾ أَوْ أَمَرَ بِالتَّقْوَىٰ ﴿١٢﴾ أَرَأَيْتَ إِن كَذَّبَ وَتَوَلَّىٰ ﴿١٣﴾ أَلَمْ يَعْلَم بِأَنَّ اللَّهَ يَرَىٰ ﴿١٤﴾ كَلَّا لَئِن لَّمْ يَنتَهِ لَنَسْفَعًا بِالنَّاصِيَةِ ﴿١٥﴾ نَاصِيَةٍ كَاذِبَةٍ خَاطِئَةٍ ﴿١٦﴾ فَلْيَدْعُ نَادِيَهُ ﴿١٧﴾

## 95 - سۈرە تىن

مەككىدە نازىل بولغان، 8 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللەنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

ئەنجۈر بىلەن ۋە زەيتۇن بىلەن قەسەمكى[1]، سىنا تېغى بىلەن قەسەمكى[2]، بۇ تىنچ شەھەر (يەنى مەككە مۇكەررەمە) بىلەن قەسەمكى[3]، بىز ئىنساننى شەك-شۈبھىسىز ئەڭ چىرايلىق شەكىلدە ياراتتۇق[4]. ئاندىن ئۇنى (چىرايلىق يارىتىلغانلىق نېمىتىمىزگە شۈكۈر قىلماي ئاسىيلىق قىلغانلىقتىن) دوزاخقا قايتۇردۇق[5]. پەقەت ئىمان ئېيتقان، ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلار بۇنىڭدىن مۇستەسنا. بۇلارغا ئۈزۈلمەس ساۋاب بېرىلىدۇ[6]. (ئى ئىنسان!) بۇنىڭدىن كېيىن (يەنى روشەن دەلىللەر بايان قىلىنغاندىن كېيىن)، يەنە نېمىشقا قىيامەتنى ئىنكار قىلىسەن؟[7] اللە ئەڭ ئادىل ھۆكۈم قىلغۇچى ئەمەسمۇ؟[8]

## 96 - سۈرە ئەلەق

مەككىدە نازىل بولغان، 19 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللەنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

ياراتقان پەرۋەردىگارىڭنىڭ ئىسمى بىلەن ئوقۇغىن[1]. ئۇ ئىنساننى لەختە قاندىن ياراتتى[2]. ئوقۇغىن، پەرۋەردىگارىڭ ئەڭ كەرەملىكتۇر[3]. ئۇ قەلەم بىلەن (خەت يېزىشنى) ئۆگەتتى[4]. ئىنسانغا بىلمىگەن نەرسىلەرنى بىلدۈردى[5]. شەك-شۈبھىسىز ئىنسان ئۆزىنى باي ساناپ (اللەغا بويسۇنۇشتىن باش تارتىپ)، راستلا ھەددىدىن ئاشىدۇ[6—7]. (ئى ئىنسان!) بارىدىغان يېرىڭ پەرۋەردىگارىڭنىڭ دەرگاھىدۇر (قىلمىشىڭغا قاراپ جازاغا ياكى مۇكاپاتقا ئېرىشىسەن)[8]. ناماز ئوقۇۋاتقان بەندىنى (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى) توسقان ئادەمنىڭ (ھالىنى) ماڭا ئېيتىپ بەرسەڭچۇ؟[9—10] ماڭا (ئۇنىڭ ھالىنى) ئېيتىپ بەرسەڭچۇ؟ ئەگەر ئۇ (ھەددىدىن ئاشقۇچى) (نامازنى توسۇشنىڭ ئورنىغا) توغرا يولدا بولغان بولسا[11]، ياكى تەقۋادارلىققا ئەمر قىلغان بولسا (بۇ ئۇنىڭ ئۆزى ئۈچۈن ياخشى بولماسمىدى؟)[12]. ماڭا ئېيتىپ بەرسەڭچۇ؟ ئەگەر ئۇ (قۇرئاننى) ئىنكار قىلسا، ئىماندىن (يۈز ئۆرۈسە)[13]، اللەنىڭ (ئۇنى) كۆرۈپ تۇرىدىغانلىقىنى بىلمىدىمۇ؟[14] ئۇ گۇمراھلىقتىن يانسۇن، ئەگەر ئۇ بۇنىڭدىن يانمىسا، چوقۇم ئۇنىڭ كوكۇلىسىدىن — يالغانچى گۇناھكارنىڭ كوكۇلىسىدىن تۇتۇپ (جەھەننەمگە) سۆرەيمىز[15—16]. ئۇ ئۆزىنىڭ سورۇنداشلىرىنى (ياردەمگە) چاقىرسۇن![17]

سَنَدْعُ الزَّبَانِيَةَ ﴿١٨﴾ كَلَّا لَا تُطِعْهُ وَاسْجُدْ وَاقْتَرِبْ ﴿١٩﴾ السجدة

سُورَةُ الْقَدْرِ مَكِّيَّةٌ وَهِيَ خَمْسُ آيَاتٍ

بِسْمِ اللَّهِ الرَّحْمَٰنِ الرَّحِيمِ

إِنَّا أَنْزَلْنَاهُ فِي لَيْلَةِ الْقَدْرِ ﴿١﴾ وَمَا أَدْرَاكَ مَا لَيْلَةُ الْقَدْرِ ﴿٢﴾ لَيْلَةُ الْقَدْرِ خَيْرٌ مِنْ أَلْفِ شَهْرٍ ﴿٣﴾ تَنَزَّلُ الْمَلَائِكَةُ وَالرُّوحُ فِيهَا بِإِذْنِ رَبِّهِمْ مِنْ كُلِّ أَمْرٍ ﴿٤﴾ سَلَامٌ هِيَ حَتَّىٰ مَطْلَعِ الْفَجْرِ ﴿٥﴾

سُورَةُ الْبَيِّنَةِ مَدَنِيَّةٌ وَهِيَ ثَمَانِي آيَاتٍ

بِسْمِ اللَّهِ الرَّحْمَٰنِ الرَّحِيمِ

لَمْ يَكُنِ الَّذِينَ كَفَرُوا مِنْ أَهْلِ الْكِتَابِ وَالْمُشْرِكِينَ مُنْفَكِّينَ حَتَّىٰ تَأْتِيَهُمُ الْبَيِّنَةُ ﴿١﴾ رَسُولٌ مِنَ اللَّهِ يَتْلُو صُحُفًا مُطَهَّرَةً ﴿٢﴾ فِيهَا كُتُبٌ قَيِّمَةٌ ﴿٣﴾ وَمَا تَفَرَّقَ الَّذِينَ أُوتُوا الْكِتَابَ إِلَّا مِنْ بَعْدِ مَا جَاءَتْهُمُ الْبَيِّنَةُ ﴿٤﴾ وَمَا أُمِرُوا إِلَّا لِيَعْبُدُوا اللَّهَ مُخْلِصِينَ لَهُ الدِّينَ حُنَفَاءَ وَيُقِيمُوا الصَّلَاةَ وَيُؤْتُوا الزَّكَاةَ وَذَٰلِكَ دِينُ الْقَيِّمَةِ ﴿٥﴾ إِنَّ الَّذِينَ كَفَرُوا مِنْ أَهْلِ الْكِتَابِ وَالْمُشْرِكِينَ فِي نَارِ جَهَنَّمَ خَالِدِينَ فِيهَا أُولَٰئِكَ هُمْ شَرُّ الْبَرِيَّةِ ﴿٦﴾

بىز زابانىيلەر (يەنى جەھەننەمنىڭ كۈچلۈك ـ قاتتىق قول پەرىشتىلىرى)نى چاقىرىمىز[18]. (بۇ فاجىر گۇمراھلىقتىن) يانسۇن! ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلمىغىن، (اللەغا) سەجدە قىلغىن، (شۇنىڭ بىلەن اللەغا) يېقىنلىق ھاسىل قىلغىن[19].

## 97 ـ سۈرە قەدر

مەككىدە نازىل بولغان، 5 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللەنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

بىز قۇرئاننى ھەقىقەتەن شەبى قەدرىدە نازىل قىلدۇق[1]. شەبى قەدرىنىڭ نېمە ئىكەنلىكىنى بىلەمسەن؟[2] شەبى قەدرى (شەرەپ ۋە پەزىلەتتە) مىڭ ئايدىن ئارتۇقتۇر[3]. پەرىشتىلەر ۋە جىبرىئىل شۇ كېچىدە پەرۋەردىگارىنىڭ ئەمرى بىلەن، (زېمىنغا الله تەقدىر قىلغان) بارلىق ئىش ئۈچۈن چۈشىدۇ[4]. شۇ كېچە تاڭ يورۇغانغا قەدەر پۈتۈنلەي تىنچ ـ ئامانلىقتىن ئىبارەتتۇر[5].

## 98 ـ سۈرە بەييىنە

مەدىنىدە نازىل بولغان، 8 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللەنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

ئەھلى كىتابتىن (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالاردىن) كاپىر بولغانلار ۋە مۇشرىكلار ئۆزلىرىگە روشەن دەلىل كەلگەنگە قەدەر كۇفرىدىن ئايرىلغۇچى بولمىدى[1]. (ئۇ روشەن دەلىل) پاك سەھىپىلەرنى تىلاۋەت قىلىپ تۇرىدىغان، الله تەرىپىدىن كەلگەن پەيغەمبەردۇر[2]. ئۇ سەھىپىلەر توغرا ئەھكاملارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان[3]. كىتاب بېرىلگەنلەر (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار) پەقەت ئۆزلىرىگە روشەن دەلىل كەلگەندىن كېيىنلا ئىختىلاپ قىلىشتى[4]. ئۇلار پەقەت ئىبادەتنى اللەغا خالىس قىلغان، ھەق دىنغا ئېتىقاد قىلغان ھالدا (يالغۇز) اللەغىلا ئىبادەت قىلىشقا بۇيرۇلدى. نامازنى ئادا قىلىشقا، زاكاتنى بېرىشكە (بۇيرۇلدى)، ئەنە شۇلار (يەنى ئىبادەت، ئىخلاس ناماز، زاكاتلار) توغرا دىندۇر[5]. ئەھلى كىتابتىن ۋە مۇشرىكلاردىن كاپىر بولغانلار ھەقىقەتەن دوزاخقا كىرىدۇ. دوزاختا مەڭگۈ قالىدۇ. ئەنە شۇلار مەخلۇقاتلارنىڭ يامىنىدۇر[6].

ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلار ــ ئەنە شۇلار مەخلۇقاتلارنىڭ ياخشىسىدۇر[7]. ئۇلارغا پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىدا بېرىلىدىغان مۇكاپات (ئۇلارنىڭ) تۇرار جايى بولغان، ئاستىدىن ئۆستەڭلار ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەردۇركى، ئۇلار جەننەتلەردە مەڭگۈ قالىدۇ. اللە ئۇلاردىن رازى بولىدۇ، ئۇلارمۇ اللە دىن مەمنۇن بولىدۇ. بۇنىڭغا پەرۋەردىگارىدىن قورققان ئادەم ئېرىشىدۇ[8].

## 99 ـ سۈرە زەلزەلە

مەدىنىدە نازىل بولغان، 8 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللە نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

زېمىن قاتتىق تەۋرىتىلگەندە[1]، زېمىن (قويندىكى) يۈكلىرىنى (يەنى مەدەنلەر، ئوتلار، ئۆلۈكلەرنى) چىقارغاندا[2]، ئىنسان (يەنى كاپىر) ئۇنىڭغا (يەنى زېمىنغا): «نېمە بولدى؟» دېگەندە[3]، بۇ كۈندە زېمىن ئۆزىنىڭ خەۋەرلىرىنى (يەنى ئۈستىدە ئىشلەنگەن ياخشى ـ يامان ئىشلارنى) مەلۇم قىلىدۇ[4]. (ئۇنىڭ مەلۇم قىلىشى) پەرۋەردىگارىڭنىڭ ئۇنى شۇنداق قىلىشقا ئەمر قىلغانلىقىدىندۇر[5]. بۇ كۈندە كىشىلەر قىلغان ئەمەللىرىنىڭ نەتىجىسىنى كۆرۈش (يەنى نەتىجىسىگە ئېرىشىش) ئۈچۈن توپ ـ توپ بولۇپ تارىلىپ كېتىدۇ[6]. كىمكى زەررىچىلىك ياخشى ئىش قىلىدىكەن، ئۇنىڭ مۇكاپاتىنى كۆرىدۇ[7]. كىمكى زەررىچىلىك يامان ئىش قىلىدىكەن، ئۇنىڭ جازاسىنى تارتىدۇ[8].

## 100 ـ سۈرە ئادىيات

مەككىدە نازىل بولغان، 11 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللەنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

(غازىلارنىڭ دۈشمەنگە ھۇجۇم قىلىشىدا) ھاسىراپ يۈگۈرگۈچى، (قاتتىق يۈگۈرگەنلىكتىن) تۇۋاقلىرىدىن ئوت چىقارغۇچى، ئەتىگەندە (دۈشمەن ئۈستىگە) باستۇرۇپ كىرگۈچى، (قاتتىق چاپقانلىقتىن) توپا ـ چاڭ چىقارغۇچى، شۇ توپا ـ چاڭ بىلەن دۈشمەن توپى ئىچىگە كىرىپ كەتكۈچى ئاتلار بىلەن قەسەمكى[1—5]، ئىنسان ھەقىقەتەن پەرۋەردىگارىنىڭ (نېمەتلىرىنى) شەكسىز ئىنكار قىلغۇچىدۇر[6]. ئىنسان ھەقىقەتەن ئۇنىڭغا (يەنى اللە نىڭ نېمىتىنى ئىنكار قىلغانلىقىغا) ئەلۋەتتە ئۆزى گۇۋاھتۇر[7]. ئىنسان پۇل ـ مالغا ئىنتايىن ھېرىستۇر[8].



إِنَّ الَّذِينَ آمَنُوا وَعَمِلُوا الصَّالِحَاتِ أُولَٰئِكَ هُمْ خَيْرُ الْبَرِيَّةِ ۝
جَزَاؤُهُمْ عِندَ رَبِّهِمْ جَنَّاتُ عَدْنٍ تَجْرِي مِن تَحْتِهَا الْأَنْهَارُ خَالِدِينَ
فِيهَا أَبَدًا ۖ رَّضِيَ اللَّهُ عَنْهُمْ وَرَضُوا عَنْهُ ۚ ذَٰلِكَ لِمَنْ خَشِيَ رَبَّهُ ۝

سُورَةُ الزَّلْزَالِ مَدَنِيَّةٌ وَهِيَ ثَمَانُ آيَاتٍ

بِسْمِ اللَّهِ الرَّحْمَٰنِ الرَّحِيمِ

إِذَا زُلْزِلَتِ الْأَرْضُ زِلْزَالَهَا ۝ وَأَخْرَجَتِ الْأَرْضُ أَثْقَالَهَا ۝ وَقَالَ الْإِنسَانُ مَا لَهَا ۝ يَوْمَئِذٍ تُحَدِّثُ أَخْبَارَهَا ۝ بِأَنَّ رَبَّكَ أَوْحَىٰ لَهَا ۝ يَوْمَئِذٍ يَصْدُرُ النَّاسُ أَشْتَاتًا لِّيُرَوْا أَعْمَالَهُمْ ۝ فَمَن يَعْمَلْ مِثْقَالَ ذَرَّةٍ خَيْرًا يَرَهُ ۝ وَمَن يَعْمَلْ مِثْقَالَ ذَرَّةٍ شَرًّا يَرَهُ ۝

سُورَةُ الْعَادِيَاتِ مَكِّيَّةٌ وَهِيَ إِحْدَىٰ عَشْرَةَ آيَةً

بِسْمِ اللَّهِ الرَّحْمَٰنِ الرَّحِيمِ

وَالْعَادِيَاتِ ضَبْحًا ۝ فَالْمُورِيَاتِ قَدْحًا ۝ فَالْمُغِيرَاتِ صُبْحًا ۝ فَأَثَرْنَ بِهِ نَقْعًا ۝ فَوَسَطْنَ بِهِ جَمْعًا ۝ إِنَّ الْإِنسَانَ لِرَبِّهِ لَكَنُودٌ ۝ وَإِنَّهُ عَلَىٰ ذَٰلِكَ لَشَهِيدٌ ۝ وَإِنَّهُ لِحُبِّ الْخَيْرِ لَشَدِيدٌ ۝

أَفَلَا يَعْلَمُ إِذَا بُعْثِرَ مَا فِي الْقُبُورِ ﴿٩﴾ وَحُصِّلَ مَا فِي الصُّدُورِ ﴿١٠﴾
إِنَّ رَبَّهُم بِهِمْ يَوْمَئِذٍ لَّخَبِيرٌ ﴿١١﴾

سُورَةُ الْقَارِعَةِ مَكِّيَّةٌ وَهِيَ إِحْدَى عَشْرَةَ آيَةً

بِسْمِ اللَّهِ الرَّحْمَٰنِ الرَّحِيمِ
الْقَارِعَةُ ﴿١﴾ مَا الْقَارِعَةُ ﴿٢﴾ وَمَا أَدْرَاكَ مَا الْقَارِعَةُ ﴿٣﴾
يَوْمَ يَكُونُ النَّاسُ كَالْفَرَاشِ الْمَبْثُوثِ ﴿٤﴾ وَتَكُونُ الْجِبَالُ
كَالْعِهْنِ الْمَنفُوشِ ﴿٥﴾ فَأَمَّا مَن ثَقُلَتْ مَوَازِينُهُ ﴿٦﴾ فَهُوَ
فِي عِيشَةٍ رَّاضِيَةٍ ﴿٧﴾ وَأَمَّا مَنْ خَفَّتْ مَوَازِينُهُ ﴿٨﴾ فَأُمُّهُ
هَاوِيَةٌ ﴿٩﴾ وَمَا أَدْرَاكَ مَا هِيَهْ ﴿١٠﴾ نَارٌ حَامِيَةٌ ﴿١١﴾

سُورَةُ التَّكَاثُرِ مَكِّيَّةٌ وَهِيَ ثَمَانِ آيَاتٍ

بِسْمِ اللَّهِ الرَّحْمَٰنِ الرَّحِيمِ
أَلْهَاكُمُ التَّكَاثُرُ ﴿١﴾ حَتَّىٰ زُرْتُمُ الْمَقَابِرَ ﴿٢﴾ كَلَّا سَوْفَ
تَعْلَمُونَ ﴿٣﴾ ثُمَّ كَلَّا سَوْفَ تَعْلَمُونَ ﴿٤﴾ كَلَّا لَوْ تَعْلَمُونَ عِلْمَ
الْيَقِينِ ﴿٥﴾ لَتَرَوُنَّ الْجَحِيمَ ﴿٦﴾ ثُمَّ لَتَرَوُنَّهَا عَيْنَ الْيَقِينِ ﴿٧﴾
ثُمَّ لَتُسْأَلُنَّ يَوْمَئِذٍ عَنِ النَّعِيمِ ﴿٨﴾

قەبرىلەردىكى ئۆلۈكلەر (سىرتقا) چىقىرىلغان، دىللاردىكى سىرلار ئاشكارا قىلىنغان چاغدا، ئۇلارنىڭ ھەممە ئەھۋالىدىن پەرۋەردىگارىنىڭ ھەقىقەتەن خەۋەردار ئىكەنلىكىنى (بۇ نادان ئىنسان) بىلمەمدۇ؟[9—11]

## 101 ـ سۈرە قارىئە

مەككىدە نازىل بولغان، 11 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللە نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

قىيامەت[1]، قىيامەت نېمىدۇر[2]. قىيامەتنىڭ نېمە ئىكەنلىكىنى قانداق بىلەلەيسەن؟[3] شۇ كۈندە ئىنسانلار تارىلىپ كەتكەن پەرۋانىدەك بولۇپ كېتىدۇ[4]. تاغلار ئىتىلغان يۇڭدەك بولۇپ كېتىدۇ[5]. تارازىسى ئېغىر كەلگەن (يەنى ياخشىلىقلىرى يامانلىقلىرىنى بېسىپ چۈشكەن) ئادەمگە كەلسەك، ئۇ كۆڭۈللۈك تۇرمۇشتا (يەنى نازۇنېمەتلىك جەننەتتە) بولىدۇ[6—7]. تارازىسى يېنىك كەلگەن (يەنى يامانلىقلىرى ياخشىلىقلىرىنى بېسىپ كەتكەن، يا ياخشىلىقى بولمىغان) ئادەمگە كەلسەك، ئۇنىڭ جايى ھاۋىيە بولىدۇ[8—9]. ھاۋىيەنىڭ نېمە ئىكەنلىكىنى سەن قانداق بىلەلەيسەن؟[10] ھاۋىيە قىزىق ئوتتۇر[11].

## 102 ـ سۈرە تەكاسۇر

مەككىدە نازىل بولغان، 8 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللەنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

تاكى قەبرىلەرنى زىيارەت قىلغىنىڭلارغا (يەنى قەبرىلەرگە كۆمۈلگىنىڭلارغا) قەدەر، (پۇل ـ مال، باللار بىلەن) پەخىرلەنمەك سىلەرنى غەپلەتتە قالدۇردى[1—2]. راستلا كەلگۈسىدە بىلىسىلەر[3]. ئاندىن راستلا كەلگۈسىدە بىلىسىلەر[4]. ئەگەر سىلەر راستلا ھەقىقىي بىلسەڭلار (غەپلەتتە قالماڭلار)[5]. سىلەر چوقۇم جەھەننەمنى كۆرىسىلەر[6]. ئاندىن ئۇنى چوقۇم ئۆز كۆزۈڭلار بىلەن كۆرىسىلەر[7]. ئاندىن (دۇنيادا سىلەرگە بېرىلگەن) نېمەتلەردىن سوئال ـ سوراق قىلىنىسىلەر[8].

سُورَةُ العَصْرِ مَكِّيَّةٌ وَهِيَ ثَلٰثُ اٰيَاتٍ

بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمٰنِ الرَّحِيْمِ

وَالْعَصْرِ ﴿١﴾ اِنَّ الْاِنْسَانَ لَفِيْ خُسْرٍ ﴿٢﴾ اِلَّا الَّذِيْنَ اٰمَنُوْا وَعَمِلُوا الصّٰلِحٰتِ وَتَوَاصَوْا بِالْحَقِّ ۙ وَتَوَاصَوْا بِالصَّبْرِ ﴿٣﴾

سُورَةُ الهُمَزَةِ مَكِّيَّةٌ وَهِيَ تِسْعُ اٰيَاتٍ

بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمٰنِ الرَّحِيْمِ

وَيْلٌ لِّكُلِّ هُمَزَةٍ لُّمَزَةِ ﴿١﴾ الَّذِيْ جَمَعَ مَالًا وَّعَدَّدَهٗ ﴿٢﴾ يَحْسَبُ اَنَّ مَالَهٗٓ اَخْلَدَهٗ ﴿٣﴾ كَلَّا لَيُنْۢبَذَنَّ فِي الْحُطَمَةِ ﴿٤﴾ وَمَآ اَدْرٰىكَ مَا الْحُطَمَةُ ﴿٥﴾ نَارُ اللّٰهِ الْمُوْقَدَةُ ﴿٦﴾ الَّتِيْ تَطَّلِعُ عَلَى الْاَفْـِٕدَةِ ﴿٧﴾ اِنَّهَا عَلَيْهِمْ مُّؤْصَدَةٌ ﴿٨﴾ فِيْ عَمَدٍ مُّمَدَّدَةٍ ﴿٩﴾

سُورَةُ الفِيلِ مَكِّيَّةٌ وَهِيَ خَمْسُ اٰيَاتٍ

بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمٰنِ الرَّحِيْمِ

اَلَمْ تَرَ كَيْفَ فَعَلَ رَبُّكَ بِاَصْحٰبِ الْفِيْلِ ﴿١﴾ اَلَمْ يَجْعَلْ كَيْدَهُمْ فِيْ تَضْلِيْلٍ ﴿٢﴾ وَّاَرْسَلَ عَلَيْهِمْ طَيْرًا اَبَابِيْلَ ﴿٣﴾ تَرْمِيْهِمْ بِحِجَارَةٍ مِّنْ سِجِّيْلٍ ﴿٤﴾ فَجَعَلَهُمْ كَعَصْفٍ مَّاْكُوْلٍ ﴿٥﴾

## 103 - سۈرە ئەسر

مەككىدە نازىل بولغان، 3 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللە نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

زامان بىلەن قەسەمكى[1]، ئىمان ئېيتقان، ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان، بىر-بىرىگە ھەقنى تەۋسىيە قىلىشقان، بىر-بىرىگە سەۋرنى تەۋسىيە قىلىشقان كىشىلەردىن باشقا ھەممە ئادەم چوقۇم زىيان ئىچىدىدۇر[2—3].

## 104 - سۈرە ھۇمەزە

مەككىدە نازىل بولغان، 9 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللّٰەنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

(كىشىلەرنى) ئەيىبلىگۈچى سۇخەنچىگە ۋاي![1] ئۇ مال توپلىدى ۋە ئۇنى (ياخشىلىق يوللىرىغا سەرپ قىلماي ساقلاش ئۈچۈن) ساندى[2]. ئۇ مېلى ئۆزىنى (دۇنيادا مەڭگۈ قالدۇرىدۇ دەپ ئويلايدۇ)[3]. ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس، ئۇ چوقۇم ھۆتەمەگە تاشلىنىدۇ[4]. ھۆتەمەنىڭ نېمىلىكىنى قانداق بىلەلەيسەن؟[5] ئۇ، اللّٰەنىڭ ياندۇرغان ئوتىدۇركى، (ئۇنىڭ ئەلىمى) يۈرەكلەرگە يېتىپ بارىدۇ[6—7]. ئۇلار چوقۇم دوزاخقا سولىنىدۇ[8]. ئېگىز تۈۋرۈكلەرگە باغلىنىدۇ[9].

## 105 - سۈرە فىل

مەككىدە نازىل بولغان، 5 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللّٰەنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

پەرۋەردىگارىڭنىڭ فىل ئىگىلىرىنى قانداق قىلغانلىقىنى كۆرمىدىڭمۇ؟[1] ئۇ ئۇلارنىڭ ھىيلە-مىكرىنى بەربات قىلمىدىمۇ؟[2] ئۇ ئۇلارنىڭ ئۈستىگە توپ-توپ قۇشلارنى ئەۋەتتى[3]. قۇشلار ئۇلارغا ساپال تاشلارنى ئېتىپ[4]، ئۇلارنى چاينىۋېتىلگەن ساماندەك قىلىۋەتتى[5].

سُورَةُ قُرَيْشٍ مَكِّيَّةٌ وَهِيَ أَرْبَعُ آيَاتٍ

بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمٰنِ الرَّحِيمِ

لِإِيلَافِ قُرَيْشٍ ① إِيلَافِهِمْ رِحْلَةَ الشِّتَاءِ وَالصَّيْفِ ② فَلْيَعْبُدُوا رَبَّ هٰذَا الْبَيْتِ ③ الَّذِي أَطْعَمَهُمْ مِنْ جُوعٍ وَآمَنَهُمْ مِنْ خَوْفٍ ④

سُورَةُ الْمَاعُونِ مَكِّيَّةٌ وَهِيَ سَبْعُ آيَاتٍ

بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمٰنِ الرَّحِيمِ

أَرَأَيْتَ الَّذِي يُكَذِّبُ بِالدِّينِ ① فَذٰلِكَ الَّذِي يَدُعُّ الْيَتِيمَ ② وَلَا يَحُضُّ عَلَىٰ طَعَامِ الْمِسْكِينِ ③ فَوَيْلٌ لِلْمُصَلِّينَ ④ الَّذِينَ هُمْ عَنْ صَلَاتِهِمْ سَاهُونَ ⑤ الَّذِينَ هُمْ يُرَاءُونَ ⑥ وَيَمْنَعُونَ الْمَاعُونَ ⑦

سُورَةُ الْكَوْثَرِ مَكِّيَّةٌ وَهِيَ ثَلَاثُ آيَاتٍ

بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمٰنِ الرَّحِيمِ

إِنَّا أَعْطَيْنَاكَ الْكَوْثَرَ ① فَصَلِّ لِرَبِّكَ وَانْحَرْ ② إِنَّ شَانِئَكَ هُوَ الْأَبْتَرُ ③

سُورَةُ الْكَافِرُونَ مَكِّيَّةٌ وَهِيَ سِتُّ آيَاتٍ

بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمٰنِ الرَّحِيمِ

قُلْ يَا أَيُّهَا الْكَافِرُونَ ① لَا أَعْبُدُ مَا تَعْبُدُونَ ②

## 106 ـ سۈرە قۇرەيش

مەككىدە نازىل بولغان، 4 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

قۇرەيش قوغدالغانلىقلىرى ئۈچۈن[1]، ئۇلار قىش-لىق ۋە يازلىق سەپەردە قوغدالغانلىقلىرى ئۈچۈن[2]، بۇ ئۆي (يەنى بەيتۇللاھ)نىڭ پەرۋەردىگارىغا ئىبادەت قىلسۇنكى، ئۇ ئۇلارنى ئاچلىقتا ئوزۇقلاندۇردى، ئۇلارنى قورقۇنچتىن ئەمىن قىلدى[3—4].

## 107 ـ سۈرە مائۇن

مەككىدە نازىل قىلىنغان، 7 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

دىننى ئىنكار قىلغان ئادەمنى كۆردىڭمۇ؟[1] ئۇ يېتىمنى دۆشكەلەيدىغان، مىسكىنگە تاماق بېرىشنى تەرغىپ قىلمايدىغان ئادەمدۇر[2—3]. شۇنداق ناماز ئوقۇغۇچىلارغا ۋايكى، ئۇلار نامازنى غەپلەت بىلەن ئوقۇيدۇ[4—5]. نامازنى رىيا بىلەن ئوقۇيدۇ[6]. ئۇلار قولىقا بەرمەيدۇ[7].

## 108 ـ سۈرە كەۋسەر

مەككىدە نازىل بولغان، 3 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

بىز ساڭا ھەقىقەتەن نۇرغۇن ياخشىلىقلارنى ئاتا قىلدۇق[1]. پەرۋەردىگارىڭ ئۈچۈن ناماز ئوقۇغىن ۋە قۇربانلىق قىلغىن[2]. ھەقىقەتەن سېنىڭ دۈشمىنىڭنىڭ نام-نىشانى قالمايدۇ[3].

## 109 ـ سۈرە كافىرون

مەككىدە نازىل بولغان، 6 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

(ئى مۇھەممەد! سېنى بۇتلارغا چوقۇنۇشقا ئۈندىگۈچى كۇففارلارغا) ئېيتقىنكى، «ئى كاپىرلار![1] سىلەر چوقۇنۇۋاتقان بۇتلارغا مەن چوقۇنمايمەن[2].

وَلَآ أَنتُمْ عَٰبِدُونَ مَآ أَعْبُدُ ۝٣ وَلَآ أَنَا۠ عَابِدٌ مَّا عَبَدتُّمْ ۝٤ وَلَآ أَنتُمْ عَٰبِدُونَ مَآ أَعْبُدُ ۝٥ لَكُمْ دِينُكُمْ وَلِىَ دِينِ ۝٦

سُورَةُ النَّصْرِ مَدَنِيَّةٌ وَهِيَ ثَلَاثُ آيَاتٍ

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

إِذَا جَآءَ نَصْرُ ٱللَّهِ وَٱلْفَتْحُ ۝١ وَرَأَيْتَ ٱلنَّاسَ يَدْخُلُونَ فِى دِينِ ٱللَّهِ أَفْوَاجًا ۝٢ فَسَبِّحْ بِحَمْدِ رَبِّكَ وَٱسْتَغْفِرْهُ ۚ إِنَّهُۥ كَانَ تَوَّابًۢا ۝٣

سُورَةُ تَبَّتْ مَكِّيَّةٌ وَهِيَ خَمْسُ آيَاتٍ

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

تَبَّتْ يَدَآ أَبِى لَهَبٍ وَتَبَّ ۝١ مَآ أَغْنَىٰ عَنْهُ مَالُهُۥ وَمَا كَسَبَ ۝٢ سَيَصْلَىٰ نَارًا ذَاتَ لَهَبٍ ۝٣ وَٱمْرَأَتُهُۥ حَمَّالَةَ ٱلْحَطَبِ ۝٤ فِى جِيدِهَا حَبْلٌ مِّن مَّسَدٍۭ ۝٥

سُورَةُ الْإِخْلَاصِ مَكِّيَّةٌ وَهِيَ أَرْبَعُ آيَاتٍ

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

قُلْ هُوَ ٱللَّهُ أَحَدٌ ۝١ ٱللَّهُ ٱلصَّمَدُ ۝٢ لَمْ يَلِدْ وَلَمْ يُولَدْ ۝٣ وَلَمْ يَكُن لَّهُۥ كُفُوًا أَحَدٌۢ ۝٤

سىلەرمۇ مەن ئىبادەت قىلىۋاتقان اللّه غا ئىبادەت قىلمايسىلەر[3]. سىلەر چوقۇنغان بۇتلارغا مېنىڭ چوقۇنغىنىم يوق[4]. سىلەرنىڭمۇ مەن ئىبادەت قىلغان اللّه غا ئىبادەت قىلغىنىڭلار يوق[5]. سىلەرنىڭ دىنىڭلار ئۆزەڭلار ئۈچۈن، مېنىڭ دىنىممۇ ئۆزەم ئۈچۈن»[6].

## 110 ـ سۈرە نەسر

مەدىنىدە نازىل بولغان، 3 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللّه نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

اللّه نىڭ ياردىمى ۋە غەلىبىسى كەلگەن ۋە ئاللانىڭ دىنىغا كىشىلەرنىڭ توپ ـ توپ بولۇپ كىرگەنلىكىنى كۆرگىنىڭدە[1—2]، رەببىڭگە تەسبىھ ئېيتقىن، ھەمدى ئېيتقىن، ۋە ئۇنىڭدىن مەغپىرەت تىلىگىن. اللّه ھەقىقەتەن تەۋبىنى بەك قوبۇل قىلغۇچىدۇر[3].

## 111 ـ سۈرە مەسەد

مەككىدە نازىل بولغان، 5 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللّه نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

ئەبۇ لەھەبنىڭ ئىككى قولى قۇرۇپ كەتسۇن! (ئەمەلدە) قۇرۇپ كەتتى[1]. ئۇنىڭغا مال ـ مۈلكى ۋە ئېرىشكەن نەرسىلىرى ئەسقاتمىدى[2]. ئۇ لاۋۇلداپ تۇرغان ئوتقا (يەنى دوزاخقا) كىرىدۇ[3]. ئۇنىڭ ئوتۇن توشۇغۇچى (يەنى سۇخەنچى) خوتۇنىمۇ لاۋۇلداپ تۇرغان ئوتقا كىرىدۇ[4]. ئۇنىڭ بويىنىدا مەھكەم ئېشىلگەن ئارغامچا بولىدۇ[5].

## 112 ـ سۈرە ئىخلاس

مەككىدە نازىل بولغان، 4 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللّه نىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

(ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، ئۇ ــ اللّه بىردۇر[1]. ھەممە اللّه غا موھتاجدۇر[2]. اللّه بالا تاپقانمۇ ئەمەس، تۇغۇلغانمۇ ئەمەس[3]. ھېچ كىشى ئۇنىڭغا تەڭداش بولالمايدۇ[4].





سورة الفلق مكية وهي خمس آيات

بسم الله الرحمن الرحيم

قل أعوذ برب الفلق ① من شر ما خلق ② ومن شر غاسق إذا وقب ③ ومن شر النفثت في العقد ④ ومن شر حاسد إذا حسد ⑤

سورة الناس مكية وهي ست آيات

بسم الله الرحمن الرحيم

قل أعوذ برب الناس ① ملك الناس ② إله الناس ③ من شر الوسواس الخناس ④ الذي يوسوس في صدور الناس ⑤ من الجنة والناس ⑥

## 113 ـ سۈرە فەلەق

مەككىدە نازىل بولغان، 5 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

«مەخلۇقاتنىڭ شەررىدىن، قاراڭغۇلۇقى بىلەن كىرگەن كېچىنىڭ شەررىدىن، تۈگۈنلەرگە دەم سالغۇچى سېھىرگەرلەرنىڭ شەررىدىن، ھەسەتخورنىڭ ھەسەت قىلغان چاغدىكى شەررىدىن سۈبھىنىڭ پەرۋەردىگارى (ئاللاھ)غا سېغىنىپ پاناھ تىلەيمەن» دېگىن[1—5].

## 114 ـ سۈرە ناس

مەككىدە نازىل بولغان 6 ئايەت.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

«ئىنسانلارنىڭ پەرۋەردىگارى، ئىنسانلارنىڭ پادىشاھى، ئىنسانلارنىڭ ئىلاھى (ئاللاھ)غا سېغىنىپ، كىشىلەرنىڭ دىللىرىدا ۋەسۋەسە قىلغۇچى جىنلاردىن ۋە ئىنسانلاردىن بولغان يوشۇرۇن شەيتاننىڭ ۋەسۋەسىسىنىڭ شەررىدىن پاناھ تىلەيمەن» دېگىن[1—6].

## ئىزاھلار:

**ئاد:** ئاد ھۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ قەۋمى بولۇپ، ئۇلار ئومان بىلەن ھەزرەمەۋت ئارىسىدا ياشايتتى، ئۇلار تارىختا ئەڭ قەدىمىي مەدەنىيەت بەرپا قىلغان خەلق ئىدى. ئۇلار ئېگىز بىنالارنى، كاتتا سارايلارنى سالغان ئىدى. قۇرئان كەرىمدە ئاد بىرقانچە جايدا تىلغا ئېلىنىدۇ، ئاد قەۋمى زېمىندا ھەقتىن باش تارتىپ، بىزدىن كۈچلۈك كىم بار، دەپ ھاكاۋۇرلۇق قىلدى، ﷲتائالا ئاد قەۋمىنى، ئۇلارنىڭ كۇفرى ۋە زۇلمى تۈپەيلىدىن، ھالاك قىلدى. ھۇد ئەلەيھىسسالام ئىمان ئېيتقان كىشىلەر بىلەن بىللە قەۋمىگە ئازاب چۈشۈشتىن ئىلگىرى ھىجازغا ھىجرەت قىلغان، ئاد بەش تۈركۈمگە بۆلۈنىدۇ:

1) دەسلەپكى ئاد بولۇپ، ئۇلار ئەھقاپتا ياشايتتى. ئۇلار مۇنقەرز بولغان؛
2) ئىككىنچى ئاد يەمەندىن ئىراققىچە ھۆكۈمرانلىق قىلغان؛
3) سەمۇد بولۇپ، ئۇلار ھىجازدىن سىناغىچە ھۆكۈمرانلىق قىلغان؛
4) جۇرھۇملۇقلار بولۇپ، ئۇلار ھىجازدا ياشىغان؛
5) تەسم ۋە جەدىس بولۇپ، ئۇلار يەمامەدە ھۆكۈمرانلىق قىلغان.

**ئادەم:** ئادەم ئەلەيھىسسالام پۈتۈن ئىنسانلارنىڭ بوۋىسى بولۇپ، تۇنجى يارىتىلغان ئىنساندۇر. ﷲ ئۇنى تۇپراقتىن يارىتىپ جان كىرگۈزگەن، ئۇنىڭغا شەيئىلەرنىڭ ناملىرىنى بىلدۈرگەن،ﷲ تائالا ئۇنىڭ ئەۋلادىنى ﷲنى بىر دەپ تونۇشقا ۋە ﷲغا ئىبادەت قىلىشقا دەۋەت قىلىش ئۈچۈن، ئۇنى زېمىندا تۇرغۇزۇشنى ئىرادە قىلغان. ئادەم ئەلەيھىسسالامنى ھۆرمەتلەش يۈزىسىدىن، ﷲ پەرىشتىلەرنى ئۇنىڭغا سەجدە قىلىشقا بۇيرۇ-غان، پەرىشتىلەرنىڭ ھەممىسى سەجدە قىلغان، پەقەت ئىبلىسلا سەجدە قىلىشتىن باش تارتقان. ﷲ ئىبلىسنى رەھمىتى دائىرىسىدىن قوغلىغان ۋە جەننەتتىن يىراق قىلغان. ﷲ ئادەم ئەلەيھىسسالامنى ۋە ئۇنىڭ ئايالى ھەۋۋانى جەننەتتە تۇرغۇزغان، ئۇلارغا جەننەتتىكى بارچە نازۇنېمەتلەردىن خالىغانچە بەھرىمەن بولۇشنى ئۇقتۇرغان، ئۇلارنى مەلۇم دەرەختىن يېقىنلىشىشتىن ۋە ئۇنىڭ مېۋىسىدىن يېيىشتىن مەنئى قىلغان. لېكىن ئىبلىس ئۆزىنىڭ ﷲنىڭ دەرگاھىدىن قوغلانغانلىقىغا ئادەم ئەلەيھىسسالامنى سەۋەبچى دەپ قاراپ، ئادەم ئەلەيھىسسالامنى يامان كۆرۈپ، ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن ئۆچ ئالماقچى بولغان. ئىبلىس مەزكۇر دەرەخنىڭ مېۋىسىدىن يېگەن كىشىنىڭ ھەرگىز ئۆلمەيدىغانلىقىنى تەكىتلەپ، ئادەم ئەلەيھىسسالام بىلەن ھەۋۋانىڭ ئۇنىڭدىن يېيىشىگە ۋەسۋەسە قىلغان. ئادەم ئەلەيھىسسالام ۋە ھەۋۋا ئۇنىڭدىن يەپ، پەرۋەردىگارىغا گۇناھكار بولغان. ﷲ ئۇلارغا غەزەپلىنىپ، ئۇلارنى ئۇلارغا بەرگەن نېمەتتىن مەھرۇم قىلغان، ئۇلارنى ئۇلارنىڭ دۈشمىنى بولغان ئىبلىس بىلەن قوشۇپ ئۇلار تۇرۇۋاتقان جەننەتتىن يەر يۈزىگە چۈشۈرۈۋەتكەن. شۇنىڭدىن كېيىن ﷲ تائالا ئادەم بىلەن ھەۋۋانىڭ تەۋبە-سىنى قوبۇل قىلغان، ئۇلارنى ۋە ئۇلارنىڭ ئەۋلادىنى ئىبلىسنىڭ ۋە ئىبلىس گۇرۇھىنىڭ ئازدۇرۇشىدىن ئاگاھلاندۇرغان، ئادەم بىلەن ھەۋۋاغا ئۇلار دەسلەپ كىرگەن جەننەتتىن بەھرىمەن بولۇشنىڭ تۈگە-گەنلىكىنى، ئۇلارنىڭ ۋە ئۇلارنىڭ ئەۋلادىنىڭ ياخشىلىق يولىمۇ، يامانلىق يولىمۇ بولغان بۇ دۇنيادىن ئىبارەت بىر تىرىكچىلىك باسقۇچىغا قەدەم قويىدىغانلىقىنى ئۇقتۇرغان. بەزى رىۋايەتلەردە ئېيتىلىشىچە، ئادەم ئەلەيھىسسالام 1000 ياشقا كىرگەن. مەشھۇر رىۋايەتتە ئېيتىلىشىچە، ئادەم ئەلەيھىسسالام جەننەتتىن

چىقىرىلغانلىدا ھىندىستاندىكى بىر تاغقا چۈشكەن بولۇپ، ئۇ ۋاپات بولغانىدا شۇ تاغنىڭ يېنىغا دەپنە قىلىنغان، يەنە بىر رىۋايەتتە ئېيتىلىشىچە، مەككە مۇكەررەمەدىكى ئەبى قۇبەيس تېغىغا دەپنە قىلىنغان.

**ئازەر:** ئازەر ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاتىسى بولۇپ، ئۇ قەۋمى ئۈچۈن بۇتلارنى ياسىغان ۋە قەۋمىنى شۇ بۇتلارغا چوقۇنۇشقا تەرغىپ قىلغان. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئاتىسىدىن بۇتلارنى تەرك ئېتىشنى تەلەپ قىلغان، بۇتلارغا چوقۇنۇشنىڭ ئاقىۋىتىنىڭ يامان بولىدىغانلىقىدىن ئاگاھلاندۇرغان. لېكىن ئازەر بۇتقا چوقۇنۇشتا چىڭ تۇرغان ۋە ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا، بۇتلارنى يامان كۆرۈشتىن يانمايدىغان بولساڭ، چوقۇم سېنى تاش ـ كېسەك قىلىپ ئۆلتۈرىمەن، دەپ تەھدىت سالغان، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام، ساڭا ئامانلىق تىلەيمەن، ساڭا پەرۋەردىگارىمدىن مەغپىرەت تىلەيمەن، دەپ ئۇنىڭدىن ئايرىلغان.

**ئەبۇلەھەب:** ئەبۇلەھەب پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تاغىسى بولۇپ، ئىسمى ئابدۇلئۇززا ئىبنى ئابدۇلمۇتتەلىبتۇر. ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەشەددىي دۈشمىنى ئىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا كۆپ ئەزىيەت يەتكۈزەتتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەرەب قەبىلىلىرىگە بېرىپ ئىسلام دىنىغا دەۋەت قىلغان چاغدا، ئەبۇلەھەب ئارقىسىدىن بېرىپ مەسخىرە قىلاتتى ۋە سۆزلىرىنى ئىنكار قىلاتتى. ئەبۇلەھەبنىڭ بىر ئايالى بولۇپ، ئىسمى ئۇممى جەمىل ئىدى، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەققىدە قەبىلىلەر ئارىسىدا سۇخەنچىلىق قىلاتتى ۋە پىتنە ـ پاسات تېرىيتتى. اللە تائالا ئەبۇلەھەبنى ۋە ئايالىنى ھالاك قىلىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى دۈشمەن تۇتىدىغانلارغا ئىبرەت قىلدى.

**ئەرەفات:** ئەرەفات مەككە مۇكەررەمەدىن 22 كىلومېتىر يىراقلىقتا جايلاشقان، ئەتراپى كەڭ كەتكەن بىر ئېگىز ۋادى. ئەرەفاتتا تۇرۇش ھەجنىڭ مۇھىم رۇكنى ھېسابلىنىدۇ، بۇ ۋادىدا زۇلھەججە ئېيىنىڭ 9 ـ كۈنى چۈش ۋاقتىدىن شامغىچە تۇرغان ئادەمنىڭ ھەج پەرزى ئادا تاپقان بولىدۇ. ئەرەفاتنىڭ شىمالىغا «جەبەلى رەھمە» جايلاشقان بولۇپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاخىرقى ھەججىدە بۇ تاغنىڭ يېنىدا تۇرغان ۋە بۇ يەردە ۋىدالىشىش نۇتقىنى سۆزلىگەن.

**ئەييۇپ:** ئەييۇب ئەلەيھىسسالام ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى ئىسھاق ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسلىدىن ئىدى. ئەييۇب ئەلەيھىسسالامنى اللە تائالا نۇبۇۋۋەت ئاتا قىلىش بىلەن سىنىدى، اللە تائالا ئۇنى نۇرغۇن بايلىققا ئىگە قىلدى، ئۇنىڭغا كۆپ پەرزەنت ئاتا قىلدى، تېنىنى ساق قىلدى. ئەييۇب ئەلەيھىسسالام اللە نىڭ نېمەتلىرىگە شۈكۈر قىلغۇچى تەقۋادار ياخشى بەندە ئىدى، ئاندىن اللە تائالا ئۇنى بەرگەن نېمەتنى يوق قىلىۋېتىش بىلەن سىنىدى، ئۇ مال ـ مۈلكىدىن، پەرزەنتلىرىدىن ئايرىلدى، ئۇنى ئېغىر كېسەللىكلەر چىرمىۋالدى. ئەييۇب ئەلەيھىسسالام بالاغا سەۋر قىلىپ، اللە غا ھەمدۇسانا ئېيتىپ، ئىلگىرىكى تەقۋادارلىق ھالىتى بويىچە پەرۋەردىگارىدىن مەمنۇن بولدى. ئۇنىڭ يۇسۇف ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسلىدىن بولغان رەھمە ئاتلىق بىر ياخشى مۆمىن ئايالى بار ئىدى، ئۇ ئەييۇب ئەلەيھىسسالام بىلەن راھەت ـ پاراغەتتىمۇ، جاپا ـ مۇشەققەتتىمۇ بىرگە ئىدى. شەيتان ئەييۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ ئايالىنى ۋەسۋەسە قىلغىلى تۇردى، ئۇ ئەييۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا بېرىپ: «بۇ بالالارغا قاچانغىچە چىدايمىز» دېدى. ئەييۇب ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا ئاچچىقلىنىپ: «راھەت ـ پاراغەتتە قانچە ۋاقىت بولدۇم» دېدى. ئايالى: «80 يىل» دېدى. ئاندىن ئەييۇب ئەلەيھىسسالام: «بالايى ـ ئاپەت ئىچىدە قانچە ۋاقىت تۇردۇم» دېدى. ئايالى: «يەتتە يىل» دېدى. ئەييۇب ئەلەيھىسسالام: «بالايى ـ ئاپەت ئىچىدە تۇرغان ۋاقتىمنىڭ ئۇزاقلىقى راھەت ـ پاراغەتتە تۇرغان ۋاقتىمچىلىك بولمىسا، اللە تائالادىن بالايى ـ ئاپەتنى كۆتۈرۈۋېتىشنى تىلەشتىن ئۇيالمامدىمەن» دېدى. ئاندىن ئۇ: « اللە بىلەن قەسەمكى، ساقىيىپ قالسام، سېنى چوقۇم 100 قامچا ئۇرىمەن» دېدى. ئاندىن ئەييۇب ئەلەيھىسسالام اللە غا ئىلتىجا قىلىپ: «پەرۋەردىگارىم مېنى زىيان ـ

زەخمەت ئورنۇالدى. سەن ئەڭ مەرھەمەتلىك زاتتۇرسەن» دەپ دۇئا قىلدى، الله ئۇنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلىپ، بېشىغا كەلگەن بالايى ـ ئاپەتلەرنى كۆتۈرۈۋەتتى. الله ئۇنى پۇتى بىلەن يەرنى تېپىشكە بۇيرۇدى. ئۇ پۇتى بىلەن يەرنى تېپىۋىدى، يەردىن سوغۇق سۇ ئېتىلىپ چىقتى. الله تائالا ئۇنى شۇ سۇدىن ئىچىشكە ۋە شۇ سۇ بىلەن يۇيۇنۇشقا بۇيرۇدى. الله تائالا شۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭ كېسىلىگە شىپالىق بەردى، ئەييۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ كۈچ ـ قۇۋۋىتى تولۇق ئەسلىگە كەلدى. الله تائالا ئەييۇب ئەلەيھىسسالامنى بىر باغلام چۆپنى ئېلىپ ئۇنىڭ بىلەن ئايالىنى ئۇرۇشقا بۇيرۇدى، ئۇ بىر باغلام چۆپ بىلەن ئايالىنى ئۇرۇپ قەسىمىدىن چىقتى. ئەييۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ ئايالى ئۇنىڭ خىزمىتىنى ئوبدان قىلغانلىقتىن، راھەت ـ پاراغەتتىمۇ، جاپا ـ مۇشەققەتتىمۇ ئۇنىڭ بىلەن بىللە بولغانلىقتىن،الله ئۇنىڭغا رەھىم قىلىپ ئەييۇب ئەلەيھىسسالامنى شۇنداق قىلىشقا بۇيرۇدى. كېيىن الله تائالا ئەييۇب ئەلەيھىسسالامغا پۇل ـ مال ۋە پەرزەنت بەردى، ئۇنىڭغا 26 ئوغۇل پەرزەنت ئاتا قىلدى. ئەييۇب ئەلەيھىسسالام رۇم خەلقىگە پەيغەمبەر بولۇپ كەلگەن ئىدى. ئەييۇب ئەلەيھىسسالام 93 يىل ئۆمۈر كۆردى.

**بابىل:** ئىراقتىكى پۇرات دەرياسى بويىغا جايلاشقان قەدىمكى شەھەر بولۇپ، بۇرۇنقى دەۋرلەردە شانلىق تارىخقا ئىگە ئىدى.

**بەدرى:** بەدرى مەدىنىنىڭ غەربىي جەنۇب تەرىپىگە جايلاشقان، ھىجرىيىنىڭ 2 ـ يىلى رامزاننىڭ 17 سى مۇسۇلمانلار بىلەن مەككىلىكلەر ئارىسىدا يۈز بەرگەن چوڭ ئۇرۇش مۇشۇ جايدا بولغان. بۇ ئۇرۇشتا مۇسۇلمانلار سان جەھەتتە ئاز تۇرۇپ، مۇشرىكلار ئۇستىدىن غەلىبە قىلغان.

**بەككە (مەككە):** مەككە دەسلىۋىدە قاقاس ۋادى بولۇپ، ئادەم ياشىمايتتى. ئالدى بىلەن بۇ يەردە ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئايالى ھاجەر ۋە ئوغلى ئىسمائىل بىلەن تۇرغان، الله ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا زەمزەم قۇدۇقنى پەيدا قىلىپ بەرگەن، شۇنىڭ بىلەن كىشىلەر ئۇنىڭ ئەتراپىدا ئولتۇراقلىشىپ، ئۇ يەر ئاۋاتلىششقا باشلىغان. شام (سۈرىيە) بىلەن يەمەن ئارىسىدا قاتنايدىغان كارۋانلارنىڭ چۈشۈپ ئۆتىدىغان ئۆتەڭگە ئايلانغان، الله تائالانىڭ ئەمرى بويىچە ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام بىلەن ئىسمائىل ئەلەيھىسسالام بۇ يەردە بەيتۇللانىڭ ئاساسىنى بىنا قىلغان، شۇنىڭ بىلەن بۇ يەر پۈتۈن ئەرەب يېرىم ئارىلىدىكى ئەرەبلەرنىڭ مۇقەددەس جايى بولۇپ قالغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەككىدە تۇغۇلۇپ، ھاياتىنىڭ كۆپ قىسمىنى مەككىدە ئۆتكۈزگەن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام 40 ياش ۋاقتىدا مەككىدە ئۇنىڭغا ۋەھيى نازىل بولغان، 53 ياشتا مەككىدىن مەدىنىگە ھىجرەت قىلغان، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تۇغۇلغان يىلى مەشھۇر پىل يىلى بولۇپ، بۇ يىلى ھەبەشلىك ئەبرەھە لەشكەرلىرىنى باشلاپ، كەبىنى بۇزۇشقا كەلگەن. رەسۇلۇالله ھاياتىنىڭ ئاخىرقى يىلى مەدىنىدىن مەككىگە كېلىپ، بەيتۇالله نى تاۋاپ قىلىپ، خوشلىشىش ھەججىنى قىلغان. ئەينى زاماندا كەبىگە قويۇلغان بۇتلارنى چېقىپ تاشلاپ، كەبىنى بۇتلاردىن تازىلىغان، شۇنىڭ بىلەن كەبە مۇسۇلمانلارنىڭ تاۋاپ قىلىپ، ھەج پەرزىنى ئادا قىلىدىغان مۇقەددەس جايىغا ئايلانغان.

**پىرئەۋن:** پىرئەۋن دېگەن سۆز قەدىمكى مىسىر پادىشاھلىرىنىڭ ئورتاق نامىدۇر، مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ قىسسىسىدە تىلغا ئېلىنغان پىرئەۋننىڭ ئىسمى ۋەلىد ئىبنى مۇسئەب ئىدى، ئۇ قېرىندىشى قابۇس ئۆلگەندىن كېيىن ئۇنىڭ ئورنىغا پادىشاھ بولغان، قابۇسنى يۈسۈپ ئەلەيھىسسالام ئىسلام دىنىغا دەۋەت قىلغاندا، ئۇ باش تارتىپ ئىمان ئېيتمىغان، پىرئەۋن بولسا 400 يىلدىن ئارتۇق ئۆمۈر كۆرگەن، پىرئەۋن ئۆزى ھۆكۈمرانلىق قىلىپ تۇرغان جەرياندا، ئىسرائىل ئەۋلادىنى تۈرلۈك ئۇسۇللار بىلەن قىينىغان، ئۇلارنى بىرقانچە گۇرۇپپىلارغا بۆلۈپ، بىر گۇرۇپپىنى قۇرۇلۇش ئىشلىرىغا سالاتتى، بىر گۇرۇپپىنى

دېھقانچىلىق ئىشلىرىغا سالاتتى، يەنە بىر گۇرۇپپىنى بولسا ئەڭ تۆۋەن پاسكىنا ئىشلارغا سالاتتى، ئەمگەككە يارىمايدىغانلارغا سېلىق سېلىپ تۆلىتەتتى. مۇسا ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر بولۇپ كېلىپ پىرئەۋننى ئىمان ئېيتىشقا دەۋەت قىلىدۇ. پىرئەۋن ئىماندىن باش تارتىپ كۇفرىدا تېخىمۇ ئەزۋەيلەپ ئۆزىنىڭ مىسىرنىڭ پادىشاھى ئىكەنلىكى بىلەن پەخىرلىنىدۇ ۋە ئۆزىنى مىسىرلىقلارنىڭ ئالىي پەرۋەردىگارى دەپ جاكالايدۇ. پىرئەۋن مۇسا ئەلەيھىسسالامغا ۋە ئۆز قەۋمىگە قاتتىق جاپا سالغانلىقتىن، ئۇلار مىسىردىن پەلەستىنگە قېچىپ چىقىشقا مەجبۇر بولىدۇ. مۇسا ئەلەيھىسسالام ئۆز قەۋمى بىلەن قىزىل دېڭىزنىڭ بويىغا كېلىپ ئۆتمەكچى بولغان چاغدا، پەرۋەردىگارى ئۇنىڭغا ھاسا بىلەن دېڭىزنى ئۇرۇشقا بۇيرۇيدۇ. دېڭىزنىڭ سۈيى ئوتتۇرىدىن بۆلۈنىدۇ، ئۇلارنى ئارقىدىن قوغلاپ چىققان پىرئەۋن ئۆز قوشۇنى بىلەن ئۇلار ئۆتكەن يەردىن ئۆتمەكچى بولۇپ دېڭىزغا كىرگەندە، بۆلۈنۈپ كەتكەن دېڭىز سۈيى قوشۇلۇپ پىرئەۋن بىلەن ئۇنىڭ قوشۇنىنى غەرق قىلىۋېتىدۇ.

**پىل ئىگىلىرى** (ئەسھابى فىل): يەمەننىڭ پادىشاھى ئەبرەھە سەنئادا بىر چېركاۋ بىنا قىلىدۇ، ئۇ كىشىلەرنى مەككىدىكى بەيتۇللانى تاۋاپ قىلىشتىن توسۇپ، ئۇلارنى ئۆزى بىنا قىلغان چېركاۋغا چوقۇنىدۇرماقچى بولىدۇ، بىر ئەئرابى چېركاۋغا كېلىپ تەرەت قىلىپ قويىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئەبرەھە كەبىنى چوقۇم بۇزۇپ تاشلاشقا قەسەم ياد قىلىدۇ، ئۇ كەبىنى بۇزۇش ئۈچۈن كەلگەندە، **الله** تائالا توپ ـ توپ قۇشلارنى ئەبرەھە ۋە ئۇنىڭ قوشۇنىغا ئاپىرىدە قىلىپ، ئۇلارنى ھالاك قىلىدۇ، ئۇنىڭ قوشۇنىدا كەبىنى ۋەيران قىلىش ئۈچۈن تەييارلانغان بىر پىل بار ئىدى، شۇڭا بۇ ۋەقە يۈز بەرگەن يىل پىل يىلى دەپ ئاتالغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەنە شۇ پىل يىلى تۇغۇلغان.

**تابۇت:** تابۇت تەۋرات قاچىلانغان ساندۇق بولۇپ، ئاسمانغا ئېلىپ چىقىپ كېتىلگەن ئىدى. كېيىن **الله** ئۇنى يەھۇدىيلارغا ئاسماندىن چۈشۈرۈپ بەرگەن، بۇ ئالاھىدە خاسىيەتلىك ساندۇق بولۇپ، يەھۇدىيلار دۈشمەنلەر بىلەن ئۇرۇشقان چاغدا بۇ ساندۇقنى ئۇرۇش مەيدانىدا ئۆزلىرى بىلەن بىللە تۇتاتتى، شۇنىڭ بىلەن ئۇلار ئۇرۇشتا غەلىبە قىلاتتى. ئۇلار ئۆز دىنىدىن چەتنەپ كەتكەنلىكتىن، **الله** ئۇلارغا پەلەستىنلىكلەرنى ئاپىرىدە قىلدى، يەھۇدىيلار مەغلۇپ بولۇپ، پەلەستىنلىكلەر ئۇلاردىن بۇ تابۇتنى تارتىۋالدى.

**تالۇت:** تالۇت بەنى ئىسرائىلنىڭ بىر پادىشاھىنىڭ ئىسمى بولۇپ، بۇ جالۇت سۆزىگە بېرىلگەن ئىزاھاتتا بايان قىلىنىدۇ.

**تاھا:** تاھا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىسىملىرىدىن بىرى.

**تۇۋا:** تۇۋا مۇسا ئەلەيھىسسالام تۇرسىنادا چۈشكەن بىر مۇبارەك ۋادىنىڭ ئىسمى بولۇپ، بۇ يەردە **الله** تائالا مۇسا ئەلەيھىسسالام بىلەن سۆزلەشكەن.

**تۇببە:** تۇببە يەمەنگە ۋە ھەزرەمەۋتقا ھۆكۈمرانلىق قىلغان ھەربىر پادىشاھقا دېيىلىدۇ، تۇببەلەر يەمەندە چوڭ سەلتەنەتكە ئىگە ئىدى، ئۇلارنىڭ قىلغان زۇلۇملىرى تۈپەيلىدىن سەلتەنىتى گۇمران بولغان.

**تۇر تېغى** (تۇرسىنا): تۇر تېغى **الله** تائالا مۇسا ئەلەيھىسسالامغا سۆز قىلغان تاغنىڭ نامى بولۇپ، مۇناجات تېغى دەپمۇ ئاتىلىدۇ.

**جالۇت:** غەززەنىڭ يېنىدىكى ئەشدوردا ئولتۇرۇشلۇق پەلەستىنلىكلەر بىلەن بەنى ئىسرائىلنىڭ پادىشاھى تالۇتنىڭ ئارىسىدا ئۇرۇش پارتلىغاندا، پەلەستىن قوشۇنىنىڭ باشچىسى جالۇت ئىدى. جالۇت مەشھۇر ئۇرۇش باتۇرلىرىدىن بولۇپ، باتۇرلار ئۇنىڭ بىلەن ئېلىشىشتىن قورقاتتى، جالۇت مەيدانغا چۈشۈپ تالۇت قوشۇنىدىكىلەردىن ئۆزى بىلەن يەكمۇيەك ئېلىشىشنى تەلەپ قىلدى. ھەممىسى جالۇتتىن قورقتى، بۇ چاغدا غەيرەتلىك يىگىت داۋۇد چىقىپ تالۇتتىن جالۇت بىلەن ئۇرۇشۇشقا ئىجازەت سورىدى.

داۋۇد ئۇرۇش قوراللىرىدىن پەقەت ھاسىنى ۋە تاش ئاتىدىغان قورالنى ۋە بىرئاز تاش ئېلىپ، مەيدانغا چىقتى، جالۇت ئۇنى مەنسىتمىدى. قىلىچ ۋە نەيزەلەر بىلەن قوراللانغان كۆچلۈك دۈشمەن ئالدىدا ئۆزىنى ھالاكەتكە تاشلاۋاتقان بۇ يىگىتنىڭ ئىشىدىن ئەجەبلەندى، لېكىن داۋۇد ئۇنى قارىغا ئېلىپ تاش ئاتىدىغان قورال بىلەن بىر تاشنى ئېتىپ جالۇتنىڭ بېشىنى يېرىۋەتتى، داۋۇد ئىككىنچى بىر تاشنى ئاتقان ئىدى، بۇنىڭ بىلەن جالۇت ھالاك بولدى، بەنى ئىسرائىل غەلىبە قازىنىپ ئۆزلىرىنىڭ سەلتەنىتىنى قايتۇرۇۋالدى.

جىبرىئىل (جەبرائىل): جىبرىئىل اللهنىڭ يېقىن پەرىشتىلىرىنىڭ بىرىنىڭ ئىسمى بولۇپ، روھۇلقۇدۇسمۇ دېيىلىدۇ. جىبرىئىل بولسا اللهنىڭ ۋەھيىسىنى پەيغەمبەرلەرگە يەتكۈزىدىغان پەرىشتە، جىبرىئىل الله تائالا تەرىپىدىن پەيغەمبەرلەرگە ۋەھيى ئېلىپ كېلىشتە ئىنسان سۈرىتىدە كېلەتتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئىككى قېتىم: بىر قېتىم ئاسماندا، بىر قېتىم زېمىندا ئۆز شەكلىدە كۆرۈنگەن، ئابدۇللا ئىبن مەسئۇدنىڭ ئېيتىشىچە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جىبرىئىلنى ئۆز شەكلىدە كۆرگەندە، 600 قاناتلىق كۆرگەن، ھەر قانىتى ئۇپۇقنى بىر كېلەتتى.

داۋۇد: بەنى ئىسرائىل قەۋمى مۇسا ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن 356 يىلچە پادىشاھسىز قالدى، بۇ جەرياندا ئۇلار ئەمالىقەلەر، ئاراملەر ۋە پەلەستىنلىكلەردىن بولغان قوشنىلىرىنىڭ تاجاۋۇزىغا ئۇچراپ تۇردى. بۇ مۇددەتنىڭ ئاخىرقى مەزگىلىدە، بەنى ئىسرائىلغا تالۇت (شاۋۇل) ھۆكۈمرانلىق قىلدى، تالۇت پەلەستىنلىكلەرگە ئۇرۇش ئېچىپ، ئۇلاردىن تابۇتنى يەنى تەۋرات قاچىلانغان ساندۇقنى تارتىۋالدى، بۇ ۋاقىتتا بەنى ئىسرائىل قەۋمى ئىچىدە، قەۋمىنىڭ دۈشمەنلىرىگە قارشى ئۇرۇش قىلىشقا ھېرىس داۋۇد ئىسىملىك بىر يىگىت مەيدانغا كەلدى، ئۇ دۈشمىنى پەلەستىنلىكلەر قوشۇنى بىلەن بولغان ئۇرۇشتا يېشىنىڭ كىچىكلىكىگە قارىماي، دۈشمەن قوشۇنىنىڭ باشلىقى جالۇتنى ئۆلتۈردى. تالۇت مۇكاپاتلاش يۈزىسىدىن داۋۇدقا قىزىنى بەردى، داۋۇد بىرقانچىلىغان جەڭلەردە دۈشمەنلەرنى يەڭدى، شۇنىڭ بىلەن كىشىلەر ئارىسىدا ئۇنىڭ ئابرويى ئۆسۈپ، كىشىلەر ئۇنىڭ ئۆزلىرىگە باشچى بولۇشىنى تەلەپ قىلدى، تالۇت ئۆلگەندىن كېيىن بەنى ئىسرائىل قەۋمى داۋۇدنى ئۆزلىرىگە پادىشاھ قىلىۋالدى، بۇ چاغدا داۋۇدنىڭ يېشى 30 دىن ئاشمىغان ئىدى، داۋۇد خەلق ئارىسىدا ئادالەت بىلەن ئىش ئېلىپ باردى، ئۇلارنىڭ ئىچىدە تەۋراتنىڭ ئەھكامىنى ئەمەلىيلەشتۈردى، داۋۇد ئەلەيھىسسالام 40 ياشقا كىرگەندە پەيغەمبەر بولدى، الله تائالا ئۇنىڭغا تۆت ساماۋى كىتابلارنىڭ بىرى بولغان زەبۇرنى نازىل قىلدى، زەبۇر قەسىدىلەردىن ئىبارەت بولۇپ، اللهنى ئۇلۇغلاشنى ۋە اللهغا بولغان ھەمدۇسانالارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان، داۋۇد ئەلەيھىسسالام خۇش ئاۋاز بولۇپ، ئۆزىنىڭ يېقىملىق ئاۋازى بىلەن زەبۇرنى تىلاۋەت قىلىپ، كىشىلەرنىڭ دىلىنى ئېرىتىۋېتەتتى، ھەتتا قۇشلارمۇ ۋە تاغلارمۇ ئۇنىڭ بىلەن تەسبىھ ئېيتىپ، ئۇنىڭغا ئەكس سادا قايتۇراتتى. الله تائالا داۋۇد ئەلەيھىسسالامغا تۆمۈر تاۋلاشنى بىلدۈرگەن بولۇپ، داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ قولىدا تۆمۈر خېمىردەك يۇمشاپ كېتەتتى. داۋۇد ئەلەيھىسسالام سوقۇش ئۈچۈن تۆمۈر كىيىملەرنى ياسايتتى. سۇلەيمان ئەلەيھىسسالام داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى ئىدى، داۋۇد ئەلەيھىسسالام ئۇنى سوراق سورۇنلىرىدا يېنىدا ئولتۇرغۇزۇۋېلىپ، ئۇنىڭغا كىشىلەر ئارىسىدا ئادىل ھۆكۈم چىقىرىشنى ئۆگەتەتتى، ئىبن جەرىرنىڭ رىۋايىتىگە قارىغاندا، داۋۇد ئەلەيھىسسالام 100 يىل ياشىغان.

رەس ئاھالىسى (ئەسھا بۇررەس): قۇرئان كەرىمدە نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ قەۋمى ئاد ۋە سەمۇد قەۋملىرى ئارىسىدا ئۆتكەن نامەلۇم ئۇممەتلەر بايان قىلىنىدۇ، رەس ئاھالىسى ئەنە شۇ ئۇممەتلەردىن بولۇپ، ئۇلارنىڭ ئۆز پەيغەمبىرىگە تۇتقان مۇئامىلىسى قۇرەيش كۇففارلىرىنىڭ رەسۇلۇ اللهغا تۇتقان مۇئامىلىسىگە

ئوخشاپ كېتىدۇ. الله ئۇلارنىڭ قىسسىسىنى باشقىلارغا ئىبرەت ئۈچۈن بايان قىلىدۇ. بەزى رىۋايەتلەردە ئېيتىلىشىچە، رەس ئاھالىسى بۇتپەرەس خەلق بولۇپ، ئۇلارنىڭ نۇرغۇن قۇدۇقلىرى ۋە چارۋىلىرى بار ئىدى. ئۇلار پەيغەمبەرنىڭ ئىمانغا قىلغان دەۋىتىنى قوبۇل قىلمىغانلىقى ئۈچۈن، الله ئۇلارنى تۇرالغۇ جايلىرى بىلەن قوشۇپ يەرگە يۇتقۇزۇۋاتقان.

**رۇم:** رۇم ئەرەبلەرنىڭ شەرقىي رىم ئىمپېرىيىسى .ئاھالىسىگە قويغان نامى. بۇ، تارىختا ۋىزانتىيە نامى بىلەن مەشھۇر. ئىسلام دىنى مەيدانغا كەلگەن چاغدا، ئۇ چوڭ دۆلەتلەردىن ئىدى. ئىران دۆلىتى شەرقىي رىم ئىمپېرىيىسى بىلەن رىقابەتتە ئىدى. ئۇلارنىڭ ئارىسىدا بىرقانچە قېتىم ئۇرۇش بولغان.

**زەكەرىيا:** زەكەرىيا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىسمى قۇرئاندا سەككىز جايدا تىلغا ئېلىنىدۇ. زەكەرىيا ئەلەيھىسسالام بەنى ئىسرائىل پەيغەمبەرلىرىدىن بولۇپ، يەھيا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاتىسىدۇر. ئۇنىڭ نەسەبى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا تۇتىشىدۇ. ئىمراننىڭ ئايالى ئۆز قىزى ھەزرىتى مەريەمنى ئىبادەتخانىنىڭ خىزمىتىگە ئاتىۋەتكەن ئىدى. ھەزرىتى مەريەم ئىبادەتخانىغا ئېلىپ كېلىنگەندە، ئىبادەتخانا خىزمەتچىلىرى ئۇنى تەربىيىسىگە ئېلىش مەسىلىسىدە تالىشىپ قالىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۆزئارا چەك تاشلىنىشىدۇ. نەتىجىدە ھەزرىتى مەريەم زەكەرىيا ئەلەيھىسسالامنىڭ تەربىيىسىگە تاپشۇرۇلىدۇ. زەكەرىيا ئەلەيھىسسالام ھەزرىتى مەريەمنىڭ ئانىسىنىڭ ھەمشىرىسىنىڭ ئېرى ئىدى. زەكەرىيا ئەلەيھىسسالام ھەزرىتى مەريەم ئۈچۈن ئىبادەتخانىغا تۇتاش بىر ھۇجرا سېلىپ، ئۇنى شۇ ھۇجرىغا ئورۇنلاشتۇرىدۇ. زەكەرىيا ئەلەيھىسسالام ھەزرىتى مەريەمنىڭ يېنىغا كىرگەندە ئۇنىڭ قېشىدا يېمەكلىكلەرنى ئۇچرىتاتتى، ئۇنىڭ قەيەردىن كەلگەنلىكىنى سورايتتى، ھەزرىتى مەريەم ئۇلارنىڭ الله تەرىپىدىن كەلگەن رىزىق ئىكەنلىكىنى ئېيتاتتى. زەكەرىيا ئەلەيھىسسالام ئۆزىنىڭ ئورنىنى باسىدىغان بىرەر پەرزەنت بولۇشنى ئارزۇ قىلىپ قالىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇ ئۆزىنىڭ يەككە ـ يىگانە قالماسلىقىنى تىلەپ اللهغا دۇئا قىلىدۇ. الله ئۇنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلىدۇ. پەرىشتىلەر ئۇنىڭغا يەھيا ئىسىملىك پەرزەنتى بولۇشى بىلەن خۇش خەۋەر بېرىدۇ، زەكەرىيا ئەلەيھىسسالامنىڭ يېشى 90 دىن ئاشقانلىقى، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئايالى تۇغماس بولغانلىقى سەۋەبلىك، ئۇ بۇ خۇش خەۋەرگە چىنپۈتمىگىلى تاس قالىدۇ. ئۇ پەرۋەردىگارىدىن پەرزەنت بېرىلىدىغانلىقىغا بىر ئالامەت بولۇشنى تىلەيدۇ، الله ئۇنىڭ كىشىلەر بىلەن ئۈچ كۈن سۆزلىشىشكە قادىر بولالمايدىغانلىقىنى ئۇنىڭ ئالامىتى قىلىدۇ. زەكەرىيا ئەلەيھىسسالام بۇ ئۈچ كۈن ئىچىدە پەقەت ئىشارەت ئارقىلىقلا سۆزلەشىدۇ، يەھيا ئەلەيھىسسالام تۇغۇلۇپ، ئۆسۈپ ياخشى چوڭ بولۇپ، ئاتىسىنىڭ ئوبدان ئورۇنباسارى بولۇپ قالىدۇ.

**زۇلقەرنەين:** كۆپچىلىك مۇپەسسىرلەر قۇرئاندا تىلغا ئېلىنغان زۇلقەرنەيننى مەشھۇر ئىشغالىيەتچى ئىسكەندەر مەقدۇنى دەپ قارايدۇ. بەزىلەر ئۇنى يەمەننىڭ پادىشاھلىرىدىن بىرى دەپ قارايدۇ، بەزىلەر ئۇنى ئۇ بىر ياخشى بەندە بولۇپ، الله ئۇنىڭغا بۈيۈك سەلتەنەت، ھېكمەت ۋە پايدىلىق ئىلىم ئاتا قىلغان دەپ قارايدۇ، زۇلقەرنەين ئىسكەندەر مەقدۇنى ئەمەس دېگۈچىلەر ئىسكەندەرنىڭ قەدىمكى يۇنان ئىلاھلىرىغا ئېتىقاد قىلىدىغانلىقىنى، ئۇنىڭ ئارىستوتېلدىن پەلسەپە ئۆگەنگەنلىكىنى، قۇرئاندا تىلغا ئېلىنغان زۇلقەرنەيننىڭ بولسا تەۋھىدكە، اللهغا ئىشىنىشكە مايىل ئىكەنلىكىنى دەلىل قىلىپ كۆرسىتىدۇ. ئىسكەندەرنىڭ قەدىمكى يۇنان ئىلاھلىرىغا ئېتىقاد قىلىش تەرەپلىرى بولغان بولسا، بۇ ئەينى ۋاقىتتىكى ئىجتىمائى مۇھىتنىڭ ئۇنىڭغا تەسىر كۆرسەتكەنلىكىدىن، شۇنداقلا ئۇنىڭ ئۆزى ئىشغال قىلىۋالغان مەدىنى مىللەتلەرنىڭ مەبۇدلىرىنى ھۆرمەت قىلغانلىقىدىن بولغان بولۇشى مۇمكىن، ئۇ مىسىرلىقلارنىڭ مەبۇدى ئامۇنغا ئەنە شۇنداق مۇئامىلە قىلغان ئىدى. ئۇنىڭ ئارىستوتېلدىن پەلسەپە ئۆگەنلىكىگە كېلىدىغان بولساق، «روھۇل مەئانى»

تەپسىرىنىڭ مۇئەللىپى مۇنداق دەيدۇ: «بىز ئىسكەندەرنىڭ ئارىستوتىل پەلسەپەسىگە پۈتۈنلەي ئېتىقاد قىلى-
دىغانلىقىغا قايىل ئەمەسمىز ، چۈنكى بىر كىشىنىڭ يەنە بىر كىشىگە شاگىرت بولۇشى ئۇنىڭ ھەممە مەسىلىلەرگە
بولغان قارىشى ئۇستازىنىڭ قارىشى بىلەن بىردەك بولۇشىدىن دېرەك بەرمەيدۇ». ئىسكەندەر مەقدۇنى
مىلادىدىن 356 يىل بۇرۇن تۇغۇلغان، ئاتىسى ئۇنى ئوبدان تەربىيىلىگەن، ئۇ پەلسەپە ۋە ئىلىم ـ مەرىپەت
جەھەتتە كۆپ مەلۇمات ھاسىل قىلغان، ئۆز دەۋرىدە جاھاننىڭ كۆپ قىسمىنى ئىشغال قىلغان. مىلادىدىن
332 يىل بۇرۇن مىسىرنى ئىشغال قىلىپ، ئۇنىڭدىن پارسلارنى ھەيدەپ چىقارغان، مىسىردا ئىسكەندەرىيە
شەھىرىنى بىنا قىلغان، ئۇ ئىراق، ئىران، ھىندىستان، ئوتتۇرا ئاسىيا قاتارلىق جايلارنى بويسۇندۇرغان،
ئۇ مىلادىدىن 323 يىل بۇرۇن بابىلدا 33 يېشىدا ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ زۇلقەرنەيىن دەپ ئاتىلىشى
شۇنىڭ ئۈچۈنكى، ئۇنىڭ كېيىگەن دۇبۇلغىسىنىڭ ئىككى تەرىپىدە چوڭ ئىككى باغلام ئۇزۇن ئاق پەي
بار ئىدى.

**زۇلكىفل:** تارىخچىلار زۇلكىفلنى ئەييۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى دەيدۇ. الله تائالا زۇلكىفل ئەلەيھىسسالامنى
ئەييۇب ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتكەن. بەزى ئۆلىمالار ئۇنى پەيغەمبەر ئەمەس،
بەنى ئىسرائىل ئىچىدىكى بىر ياخشى بەندە دەپ قارايدۇ.

**سەفا:** سەفا مەككىدىكى بىر تاغنىڭ ئىسمى بولۇپ، ھەج قىلغۇچى ئادەم سەفا بىلەن مەرۋە ئارىسىدا سەئيى
قىلىدۇ، مۇنداق سەئيى قىلىش ھەجنىڭ ئەھكاملىرىنىڭ جۈملىسىدىندۇر.

**سالىھ:** سالىھ ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسەبى نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى سامغا تۇتىشىدۇ، الله تائالا سالىھ ئەلەي-
ھىسسالامنى سەمۇد قەۋمىگە پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتكەن. سەمۇد بولسا ئاد، جۇرھۇم، مەديەن ۋە قەھتان
قاتارلىق قەدىمكى ئەرەب قەبىلىلىرىدىن ئىدى. سەمۇد قەۋمىنىڭ جايى ھىجر دېگەن جايدا بولۇپ، ھىجر
بولسا ھىجاز بىلەن شامنىڭ ئارىسىغا جايلاشقان. سەمۇد قەۋمى مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدىن ۋە
مىلادىدىن بۇرۇن ياشىغان قەۋم ئىدى. سەمۇد قەۋمى بۇتلارغا چوقۇناتتى. الله تائالا ئۇلارغا سالىھ
ئەلەيھىسسالامنى پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتىپ، ئۇلارنى بۇتقا چوقۇنماسلىققا، بىر اللهغا ئىبادەت قىلىشقا
دەۋەت قىلدى. ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى ئازغىنا كىشىدىن باشقىسى سالىھ ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋىتىگە قۇلاق
سالمىدى، ئۇلارنىڭ كۆپچىلىكى سالىھ ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى ئىنكار قىلىپ، كۇفرىدا تېخىمۇ
ھەددىدىن ئاشتى. سالىھ ئەلەيھىسسالامدىن پەيغەمبەرلىكنىڭ راستلىقىغا دالالەت قىلىدىغان بىرەر مۆجىزە
كەلتۈرۈشنى تەلەپ قىلدى. سالىھ ئەلەيھىسسالام مۆجىزە سۈپىتىدە قاتتىق تاشنىڭ ئارىسىدىن بىر تۆگە
چىقاردى. بۇ تۆگىنىڭ ئالاھىدىلىكى شۇ ئىدىكى، ئۇ پۈتۈن قەبىلىنىڭ سۈيىنى ئىچىۋېتەتتى، قانچىلىك
ئۇرغۇن سۇ ئىچسە، شۇنچىلىك سۈت بېرەتتى. سالىھ ئەلەيھىسسالام بۇ مۆجىزىنى كۆرسەتكەندىن كېيىن،
قەۋمىنىڭ تولىسى يەنىلا ئىمان ئېيتمىدى. سالىھ ئەلەيھىسسالام قەۋمىنى تۆگىگە چېقىلىشتىن ئاگاھلاندۇر-
دى. ئۇلارنى تۆگىنى ئۆلتۈرىدىغان بولسا ئۇلارنىڭ اللەنىڭ ئازابىغا قالىدىغانلىقلىرى بىلەن قورقۇتتى.
ئۇلار سالىھ ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاگاھلاندۇرۇشىغا قارىماي تۆگىنى ئۆلتۈردى. ئالدى بىلەن تۆگىگە ھۇجۇم
قىلىپ ئۆلتۈرگۈچى شەخس قۇدار ئىبنى سالىف ئىدى، تۆگە يەرگە يىقىلغاندىن كېيىن يەنە ئۇلاردىن
توققۇز ئادەم تۆگىگە قىلىچ سېلىپ، ئۇنى پارچىلاپ تاشلىدى. ئۇلار تۆگىنى ئۆلتۈرگەندىن كېيىن، اللەنىڭ
پەيغەمبىرى سالىھ ئەلەيھىسسالامنى ئۆلتۈرمەكچى بولۇشتى. سالىھ ئەلەيھىسسالامغا سۇيىقەست قىلماقچى
بولغانلارنى الله تائالا ئاسماندىن تاش ياغدۇرۇپ ھالاك قىلدى، تۆگە ئۆلتۈرۈلۈپ ئۈچ كۈندىن كېيىن
الله تائالا سالىھ ئەلەيھىسسالامنىڭ قەۋمىنى ھالاك قىلدى. سالىھ ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ بىلەن بىللە
بولغان مۆمىنلەر ئازابتىن قۇتۇلۇپ قالدى، سالىھ ئەلەيھىسسالام بىلەن ئازابتىن قۇتۇلۇپ قالغان

مۆمىنلەرنىڭ سانى 120 ئىدى. ئىمان ئېيتماي ھالاك بولغۇچىلارنىڭ سانى بەش مىڭ ئائىلە ئىدى، مەشھۇر رىۋايەتكە قارىغاندا، ئۇلاردىن كېيىن سالىھ ئەلەيھىسسالام پەلەستىن زېمىنىنىڭ رەملى دېگەن جايىنىڭ ئەتراپىدا ئاخىرقى ئۆمرىگىچە ياشىغان.

سەبەئ: سەبەئ يەمەنگە جايلاشقان قەدىمكى ئەرەب قەبىلىلىرىدىن بىرى ئىدى، ئەرەب يېرىم ئارىلىدا سەيلۇل ئەرەم ناملىق مەشھۇر كەلكۈن سۇ ئاپىتىدىن كېيىن، ئۇنىڭدىن بىرقانچە قەبىلىلەر شاخلاپ چىققان. سەبەئ ئاھالىسى ئاۋات شەھەرلەرنى بەرپا قىلغان اللە تائالا ئۇلارغا مولچىلىقنى ۋە مول يامغۇرنى ئىنئام قىلغان. ئۇلار ئىككى تاغ ئارىسىدا ئېگىز توسما سېلىپ، ئۇنىڭ بىلەن ۋادىدىكى سۇنى توسىغان، ئۇنى ئىنچىكە چارە ـ تەدبىر ۋە تېخنىكىلىق ئاساستا باشقۇرغان. ئۇلار مېۋىلىك باغلارنى بەرپا قىلغان، لېكىن ئۇلار اللە نىڭ ھەققىگە رىئايە قىلمىغان ۋە اللە نىڭ نېمىتىگە شۈكۈر قىلمىغان، دۇنياغا ئالدانغان، شۇنىڭ بىلەن اللە ئۇلارنى سەيلۇل ئەرەم ناملىق مەشھۇر سۇ ئاپىتى بىلەن جازالاپ يۇرتلىرىنى ۋەيران قىلىپ، ئۇلارنى تىرىپىرەن قىلىۋەتكەن.

سۇلەيمان: سۇلەيمان ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىسمى قۇرئان كەرىمدە 16 ئورۇندا تىلغا ئېلىنىدۇ. سۇلەيمان ئەلەيھىسسالام بەنى ئىسرائىل قەۋمىنىڭ پەيغەمبەرلىرىدىن بولۇپ، اللە ئۇنىڭغا ھەم پەيغەمبەرلىكنى، ھەم پادىشاھلىقنى ئاتا قىلغان، ئاتىسى داۋۇد ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولغاندىن كېيىن، پادىشاھلىق سۇلەيمان ئەلەيھىسسالامغا قالغان، بۇ چاغدا سۇلەيمان ئەلەيھىسسالام 12 ياشتا ئىدى. اللە تائالا سۇلەيمان ئەلەيھىسسالامغا كىچىكىدىلا ھېكمەت ۋە ئەقىل ـ پاراسەت ئاتا قىلغان، ئۇ كىچىك ۋاقتىدىن تارتىپلا ئاتىسى داۋۇد ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە سوراق سورايتتى ۋە ھۆكۈم چىقىراتتى، كىچىكىدىلا ئۇنىڭ بۇ جەھەتتىكى تالانتى كۆرۈنۈشكە باشلىغان ئىدى، چوڭ بولغاندا اللە ئۇنىڭغا پەيغەمبەرلىكنى ئاتا قىلدى، قۇشلارنىڭ تىلىنى بىلدۈردى، شامالنى ۋە جىنلارنى بويسۇندۇرۇپ بەردى. سۇلەيمان ئەلەيھىسسالام پادىشاھ بولۇپ تۆت يىلدىن كېيىن ئاتىسى داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋەسىيىتىگە ئاساسەن بەيتۇلمۇقەددەسنى تەئمىر قىلدى، ئۇنىڭ ئاساسىنى داۋۇد ئەلەيھىسسالام بەرپا قىلغان ئىدى. سۇلەيمان ئەلەيھىسسالام بۇ تەئمىر ئۈچۈن نۇرغۇن پۇل سەرپ قىلدى. قۇرۇلۇشنى يەتتە يىلدا تاماملىدى. قۇددۇس شەھىرىنىڭ ئەتراپىغا سېپىل سوقتۇردى، سۇلەيمان ئەلەيھىسسالام كاتتا سەلتەنەتكە ئىگە ئىدى. ئۇ قۇرۇلۇش ـ تەئمىر ئىشلىرىغا، ئۇرۇش ئۈچۈن ئاتلارنى مەشىق قىلدۇرۇپ تەييارلاشقا ناھايىتى كۆڭۈل بۆلەتتى، سۇلەيمان ئەلەيھىسسالام 52 يىل ئۆمۈر كۆرگەن، ئىبنى ئىسھاقنىڭ رىۋايەت قىلىشىچە، سۇلەيمان ئەلەيھىسسالام 40 يىل پادىشاھ بولغان.

سۇۋائ: سۇۋائ نۇھ ئەلەيھىسسالام قەۋمىنىڭ بىر بۇتىنىڭ نامى، كېيىنچە ئۇ ئەرەب قەبىلىلىرىدىن ھۇزەيل قەبىلىسىنىڭ چوقۇنىدىغان بۇتى بولۇپ قالغان.

شۇئەيب: شۇئەيب ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسەبى چوڭ بوۋىسى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا تۇتىشىدۇ، شۇئەيب ئەلەيھىسسالامنىڭ ئانىسى لۇت ئەلەيھىسسالامنىڭ قىزى ئىدى. شۇئەيب ئەلەيھىسسالام لۇت ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن كەلگەن پەيغەمبەر بولۇپ، قەۋمى مەديەن ئاھالىسىگە اللە تائالا تەرىپىدىن پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتىلگەن، مەديەن ئاھالىسى ئەرەب بولۇپ، ھىجاز زېمىنىدا ياشايتتى، تەبەرىنىڭ رىۋايىتىگە قارىغاندا، مىسىر بىلەن مەديەن ئارىسىدىكى مۇساپە سەككىز كۈنلۈك يول ئىدى، مەديەن ئاھالىسى تىجارەت ۋە دېھقانچىلىق بىلەن شۇغۇللىنىدىغان بولۇپ، پاراۋان ياشايتتى، ئۇلارنىڭ ئىچىدە يامان ئىشلار تارالغان بولۇپ، تارازا ـ ئۆلچەملەردە ساختىلىق قىلىش ئۇلارنىڭ ئادىتىگە ئايلانغان ئىدى. شۇئەيب ئەلەيھىسسالام قەۋمىنى تەۋھىدكە ۋە ياخشى ئىشلارنى قىلىشقا دەۋەت قىلدى. ئۇلارنى زېمىندا بۇزغۇنچىلىق قىلىشتىن، تارازا ـ ئۆلچەملەردە ساختىلىق قىلىشتىن مەنئى قىلدى. ئۇلار شۇئەيب ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزىگە قۇلاق

سالماي گۇمراھلىقتا تېخىمۇ ئەزۋەيلىدى، ئۇلار شۇئەيب ئەلەيھىسسالامغا: «راست پەيغەمبەر بولساڭ، ئۈستىمىزگە ئاسماننى پارچە-پارچە قىلىپ چۈشۈرگىن» دېگەن تەلەپنى قويدى، الله ئۇلارنى يەتتە كۈن قاتتىق ئىسسىققا مۇپتىلا قىلدى، ئۇلارنىڭ سۇلىرى قۇرۇپ كەتتى، ئاندىن ئۇلارغا بىر بۇلۇتنى ئەۋەتتى، ئۇلار ئىسسىقتىن قېچىپ سايىداش ئۈچۈن بۇلۇتنىڭ تېگىگە يىغىلىشتى، ئۇلار يىغىلىپ بولغاندا، يەر تەۋرىدى، ئۇلارغا قاتتىق ئاۋاز يۇزلەندى، شۇنىڭ بىلەن ئاسماندىن ئوت يېغىپ ئۇلارنىڭ ھەممىسىنى كۆيدۈرۈپ تاشلىدى. شۇئەيب ئەلەيھىسسالام قەۋمى ھالاك بولغاندىن كېيىن يەنە بىر مەزگىل ياشىدى.

**قارۇن:** قارۇن مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ تۇغقانلىرىدىن بىرى بولۇپ، مال-دۇنياسى كۆپ بىر ئادەم ئىدى، پىرئەۋن ئۇنى ئىسرائىل ئەۋلادىغا باشچى قىلىپ قويغان. قارۇن پىرئەۋنگە بەنى ئىسرائىلغا زۇلۇم قىلىشتا يانتاياق بولغان، پېقىرلارنى ئېزىپ يىغقان مال-دۇنياسىغا مەغرۇر بولۇپ تولىمۇ ھاكاۋۇرلىشىپ كەتكەن ئىدى. ئۇ ئۆزى ئۈچۈن چوڭ-چوڭ سارايلارنى سالدۇرغان، قارۇن تولىمۇ بېخىل بولۇپ، شۇنچە كۆپ دۇنياسى تۇرۇقلۇق كەمبەغەللەرگە قىلچە خەير-ئېھسان قىلمايتتى ئۇ مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋىتىگە قىلچە قۇلاق سالمىغان، پىرئەۋن تەرەپدارى بولۇپ ھە دەپ مۇسا ئەلەيھىسسالامغا قارشى تۇرغان ئىدى. مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ قارۇنغا دۇئايىبەت قىلىشى ئارقىسىدا، قارۇننى پۈتۈن مال-مۈلكى ۋە تەۋەلىرى بىلەن قوشۇپ يەر يۇتقان ئىدى.

**قۇرەيش:** قۇرەيش بىر ئەرەب قەبىلىسى بولۇپ، مىلادى ٧ ئەسىردە مەككىدە ئولتۇراقلاشقان. قۇرەيش ئەينى زاماندا مەككىدە ئۈستۈنلۈك قازانغان خۇزائە قەبىلىسى ئۈستىدىن غەلىبە قىلغان، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تۆتىنچى بوۋىسى قۇسەي ئىبن كىلاب ٧ ئەسىردە مەككىنىڭ ۋە بەيتۇاللەنىڭ ئىشلىرىنى باشقۇرۇش ھوقۇقىنى ئىگىللىگەن. قۇرەيش ئىچىدىن ئەرەب يېرىم ئارىلىنىڭ ھەممە يەرلىرىگە قاتنايدىغان چوڭ-چوڭ كارۋان سودىگەرلىرى مەيدانغا كەلگەن، ئۇلار تىجارەت بىلەن قىشلىقى يەمەنگە، يازلىقى سۈرىيىگە قاتنايتتى.

**لۇت:** لۇت ئەلەيھىسسالام ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ بىر تۇغقىنى ھارۇننىڭ ئوغلى ئىدى. لۇت ئەلەيھىسسالام ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا ئىمان ئېيتقان ئىدى. ئۇ ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام بىلەن بارلىق سەپەرلەردە بىللە بولاتتى، الله تائالا لۇت ئەلەيھىسسالامنى ئۇردانىيىگە تەۋە سەدۇم ئاھالىسىگە پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتتى، سەدۇم ئاھالىسى تولىمۇ ئەخلاقسىز خەلق بولۇپ، يامان ئىشلارنى ئاشكارا قىلاتتى، مۇساپىرلارنى بۇلاڭ-تالاڭ قىلاتتى، ئۇيالماستىن بەچچىۋازلىق قىلاتتى. لۇت ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا پەند-نەسىھەت قىلىپ، ئۇلارنى يامان ئاقىۋەتكە قېلىشتىن ئاگاھلاندۇردى، لېكىن ئۇلار ئاسىيلىق قىلىپ يامان ئىشلاردىن يانمىدى. لۇت ئەلەيھىسسالامغا ئۇلار بىردەم تاش-كېسەك قىلىپ ئۆلتۈرىمىز دەپ، بىردەم يۇرتتىن ھەيدەپ چىقىرىمىز دەپ تەھدىت سالاتتى. شۇنىڭ بىلەن ئۇلارغا اللەنىڭ ئازابى ھەقلىق بولدى، الله ئۇلارنى ھالاك قىلىش ئۈچۈن چىرايلىق ياش يىگىتلەر سۈرىتىدە پەرىشتىلەرنى ئەۋەتتى، بۇ چاغدا لۇت ئەلەيھىسسالام پەرىشتىلەرنى ئادەمزات دەپ ئويلاپ، بۇ مېھمانلىرىغا قەۋمىنىڭ يامان مۇئامىلىدە بولۇشىدىن ئەنسىرىدى، يۇرتنىڭ كىشىلىرى لۇت ئەلەيھىسسالامنىڭ مېھمانلىرى بىلەن يامان ئىش قىلىشنى تەلەپ قىلغان چاغدا، لۇت ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا: «مېھمانلىرىم ئالدىدا مېنى رەسۋا قىلماڭلار، سىلەر ئۈچۈن ئاياللىرىڭلار ئەڭ پاكتۇر» دېدى. ئۇلار لۇت ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزىگە قۇلاق سالمىدى. بۇ چاغدا پەرىشتىلەر لۇت ئەلەيھىسسالامغا ھەقىقىي ئەھۋالنى — ئۇنىڭ قەۋمىنى ھالاك قىلىدىغانلىقلىرىنى ئۇقتۇردى، پەرىشتىلەر لۇت ئەلەيھىسسالامغا ئىككى قىزى ۋە ئايالى بىلەن بىرلىكتە يۇرتىدىن چىقىپ كېتىشنى، ھېچقايسىسىنىڭ ئارقىسىغا قارىماسلىقىنى

ئېيتتى، ئۇلار پەرىشتىلەرنىڭ ئېيتقىنىچە قىلدى، پەقەت لۇت ئەلەيھىسسالامنىڭ ئايالىلا قەۋمىگە نازىل بولىدىغان ئازابنى كۆرۈش ئۈچۈن ئارقىسىغا قارىغان ئىدى، ئۇمۇ قەۋمى بىلەن ھالاك بولدى، لۇت ئەلەيھىسسالامنىڭ ئايالىنىڭ كۆڭلى قەۋمى بىلەن بىرگە ئىدى، ئۇ ئىمان ئېيتمىغان ئىدى. الله تائالا لۇت ئەلەيھىسسالامنىڭ قەۋمىنىڭ ئۈستىگە ساپال ـ تاش ياغدۇرۇپ ۋە يۇرتىنى دۈم كۆمتۈرۈپ، ئۇلارنى ھالاك قىلدى.

**لوقمان:** لوقمان ھەكىم بولسا بائۇرانىڭ ئوغلى بولۇپ، ئۇ ئەييۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەمشىرىسىنىڭ ياكى ئانىسىنىڭ ھەمشىرىسىنىڭ ئوغلى ئازەرنىڭ ئەۋلادىدىن ئىدى. الله ئۇنىڭغا ئىلمي ھېكمەت ئاتا قىلغان ئىدى ئۇ توغرا پىكىرلىك زات بولۇپ، دىنىي ئەقىدە ۋە دىنىي ئەھكاملاردا توغرا پەتىۋا بېرەتتى، ئۇ داۋۇد ئەلەيھىسسالامدىن ئىلىم ئۆگەنگەن ئىدى، ئۇنىڭدىن نۇرغۇن ھېكمەتلىك ۋە ئىبرەتلىك سۆزلەر رىۋايەت قىلىنغان، قۇرئاندا لوقمان ھەكىمنىڭ ئۆز ئوغلىغا قىلغان نەمۇنىلىك پەند ـ نەسىھەتى بايان قىلىنغان، لوقمان ھەكىم پەيغەمبەر بولغان ئەمەس، ئۇنىڭ ئۇزۇن ئۆمۈر كۆرگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ.

**مانات:** مانات ھۇزەيل قەبىلىسى بىلەن خۇزائە قەبىلىسى چوقۇنغان بۇتنىڭ نامى.

**مەديەن:** مەديەن قىزىل دېڭىز بويىدىكى بىر يۇرتنىڭ نامى، مۇسا ئەلەيھىسسالام سۇ تارتىپ شۇئەيب ئەلەيھىسسالامنىڭ قىزلىرىنىڭ ماللىرىنى سۇغىرىشىپ بەرگەن قۇدۇق ئەنە شۇ مەديەندىدۇر.

**مەرۋە ۋە سەفا:** مەرۋە بىلەن سەفا مەككە مۇكەررەمەدە مەسجىدى ھەرامنىڭ يېنىدىكى ئىككى تاغ بولۇپ، ھەج قىلغۇچى ياكى ئۆمرە قىلغۇچى ئادەم ئۇلارنىڭ ئارىسىدا يەتتە قېتىم سەئىيى قىلىدۇ، بۇ ھەج ئىبادىتىنىڭ قائىدىلىرىدىندۇر.

**مەريەم:** ھەزرىتى مەريەمنىڭ ئاتىسى ئىمران بەنى ئىسرائىل ئۆلىمالىرىدىن ئىدى، ئۇ ئۆز ئايالى ھامىلدار بولغان چاغدا تۇغۇلىدىغان بالىنى ئىبادەتخانىنىڭ خىزمىتىگە نەزىر قىلىپ بېرىۋەتكەن ئىدى. ھەزرىتى مەريەم تۇغۇلغاندىن كېيىن، الله تائالا ئىمراننىڭ نەزرىنى قوبۇل قىلىپ، ھەزرىتى مەريەمنى ۋە ئۇنىڭ ئوغلى ئىسا ئەلەيھىسسالامنى قوغلاندى شەيتاننىڭ شەررىدىن ساقلىدى. ھەزرىتى مەريەم كىچىك چېغىدىلا ئاتىسى ئىمران ۋاپات بولۇپ كەتتى، ھەزرىتى مەريەمنىڭ ئانىسى ئۇنى ئىبادەتخانىنىڭ خادىملىرىغا ئېلىپ باردى. ئۇلار ھەزرىتى مەريەمنى كىمنىڭ ئۆز تەربىيىسىگە ئېلىشى مەسىلىسىدە ئىختىلاپ قىلىشىپ قالدى. چەك تاشلاش نەتىجىسىدە، ئۇنى ئانىسىنىڭ ھەمشىرىسىنىڭ ئېرى زەكەرىيا ئەلەيھىسسالام تەربىيىسىگە ئالدى. ھەزرىتى مەريەم ئىبادەتخانىغا تۇتاش بىر ھۇجرىدا تۇراتتى، ئۇ كېچە ـ كۈندۈز ئىبادەت بىلەن مەشغۇل بولاتتى، ھەزرىتى مەريەم تەقۋادارلىقى ۋە گۈزەل ئەخلاقى بىلەن بەنى ئىسرائىل ئىچىدە مەشھۇر ئىدى، زەكەرىيا ئەلەيھىسسالام ھەزرىتى مەريەمنىڭ يېنىغا كىرگەندە، ئۇنىڭ يېنىدا بازاردا يوق يېمەكلىكلەرنى، ھەتتا يازدا قىشنىڭ مېۋىلىرىنى، قىشتا يازنىڭ مېۋىلىرىنى ئۇچرىتاتتى، ھەزرىتى مەريەم الله تائالانىڭ ئىلتىپاتى بىلەن پاك ۋە ئىپپەتلىك ئۆستى، جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام بىر ئەر كىشىنىڭ سۈرىتىدە كېلىپ ھەزرىتى مەريەمنىڭ ئالدىغا كىردى، ھەزرىتى مەريەم ئۇنى يامانلىق قىلىدۇ دەپ ئويلاپ، اللهغا سېغىنىپ اللهدىن پانا تىلىدى، ھەزرىتى مەريەم جىبرىئىل ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇنىڭغا بىر پاك ئوغۇل بىلەن خۇش خەۋەر بېرىش ئۈچۈن كەلگەن اللهنىڭ ئەلچىسى ئىكەنلىكىنى ئاڭلاپ ھەيران بولدى، جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا: «اللهنىڭ ئەمرىگە ھەيران قالما، الله ھەر شەيئىگە قادىردۇر» دەپ چۈشەندۈردى. ھەزرىتى مەريەمنىڭ بوشىنىش ۋاقتى يەتكەن چاغدا، ئۇنى تولغاق تۇتۇپ، ئۇ ئوغلى ئىسا ئەلەيھىسسالامنى تەۋەللۇت قىلدى.

**مەسجىدى ئەقسا:** بەيتۇلمۇقەددەس مەسجىدى ئەقسا دەپ ئاتىلىدۇ، مەسجىدى ھەرام بىلەن بەيتۇلمۇقەددەسنىڭ

ئارىلىقى يىراق بولغانلىقى ئۈچۈن، مەسجىدى ئەقسا دېيىلگەن. مەسجىدى ئەقسا بىلەن مەككە مۇكەررەمەنىڭ ئارىلىقى ئەينى زاماندا 40 كۈنلۈك يول ئىدى. بۇ ئارىلىق 1230 كىلومېتىر ئەتراپىدا كېلىدۇ. مەسجىدى ئەقسا ئۆتكەنكى پەيغەمبەرلەرنىڭ ئىبادەتگاھى بولۇپ كەلگەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسا-لام بىر كېچىدە مەسجىدى ھەرامدىن مەسجىدى ئەقساغا بېرىپ ئۇ يەردىن مىراجغا چىقىپ قايتقان.

**مۇسا:** مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاتىسى ئىمران بولۇپ، ئۇ يەئقۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ نەۋرىسى لاۋىنىڭ نەسلىدىن ئىدى. مۇسا ئەلەيھىسسالام پىرئەۋن ۋەلىد ئىبنى مۇسئەبىنىڭ دەۋرىدە تۇغۇلغان. رىۋايەت قىلىنىشىچە، پىرئەۋن بىر چۈش كۆرۈپ، چۈشىدىن قاتتىق چۆچۈپ كەتكەن. ئۇ چۈشىدە بىر ئوت بەيتۇلمۇقەددەستىن مىسىرغا چىقىپ كېلىپ، مىسىرنىڭ قورۇ-جايلىرىنى شۇنداقلا مىسىرنىڭ يەرلىك ئاھالىسى بولغان قىبتىلارنى كۆيدۈرۈپ تاشلىغانلىقىنى، بۇ ئوت ئىسرائىل ئەۋلادىغا ھېچقانداق زىيان-زەخمەت يەتكۈزمىگەنلىكىنى كۆرگەن. پىرئەۋن كاھىنلارنى، سېھىرگەرلەرنى ۋە مۇنەججىملەرنى چاقىرتىپ كېلىپ ئۇلاردىن كۆرگەن چۈشىنىڭ تەبىرىنى سورايدۇ. ئۇلار: «بەنى ئىسرائىل ئىچىدىن بىر ئوغۇل بالا مەيدانغا كېلىدۇ، مىسىر ئاھالىسى ئۇنىڭ قولىدا ھالاك بولىدۇ، سېنىڭ تەختىڭمۇ شۇنىڭ قولىدا گۇمران بولىدۇ، ئۇ سېنى قەۋمىڭ بىلەن قوشۇپ يۇرتۇڭدىن ھەيدەپ چىقىرىدۇ، دىنىڭنى ئۆزگەرتىدۇ، ئۇ سېنىڭ زامانىڭدا تۇغۇلىدۇ» دەيدۇ. شۇنىڭ بىلەن زالىم پىرئەۋن ئىسرائىل ئەۋلادى ئىچىدە تۇغۇلىدىغان ئوغۇل بالىنىڭ ھەممىسىنى ئۆلتۈرۈشكە بۇيرۇيدۇ، ئۇ تۇغۇت ئانىلىرىنى يىغىپ، ئۇلارغا ئىسرائىل ئەۋلادى ئىچىدە تۇغۇلغانلىكى ئوغۇل بالىنى ئۆلتۈرۈپ تاشلاشنى جېكىدۇ، ئىسرائىل ئەۋلادىغا نازارەتچىلەرنى قويىدۇ، تۇغۇت ئانىلىرى پىرئەۋنىنىڭ زۇلمىدىن قورقۇپ، بۇقىرىقى بۇيرۇقنى ئىجرا قىلىدۇ. پىرئەۋن تۇغۇلغان قىزلارنى ھايات قالدۇرۇپ خىزمەتكە سېلىش ئۈچۈن ئۆلتۈرمەيتتى، پىرئەۋنىنىڭ ئەسكەرلىرى ئىسرائىل ئەۋلادى ئىچىدىكى ھامىلدار ئاياللارنى تۇتۇۋېلىپ قىينايتتى، ئاياللار باللىرىنى چۈشۈرۈۋېتەتتى، شۇنىڭ بىلەن ئىسرائىل ئەۋلادى ئىچىدە ئەرلەر ئۆلۈپ تۈگىگىلى تۇرىدۇ، قىبتى خەلقىنىڭ كاتتىلىرى پىرئەۋنىنىڭ يېنىغا كىرىپ: «ئىسرائىل ئەۋلادىنىڭ ئەر كىشىلىرى ئۆلۈپ تۈگىگىلى تۇردى، ئۇلارنىڭ تۇغۇلغان ئوغۇل-لىرىنى ئۆلتۈرۈپ تاشلىغىلى تۇردۇڭ، ئېغىر ئىشلار ئۆزىمىزگە قالىدىغان بولدى، خىزمىتىمىزنى قىلىشقا ئادەم تېپىلمايدىغان بولدى» دەيدۇ. پىرئەۋن ئىسرائىل ئەۋلادىنىڭ نەسلى قۇرۇپ كەتمەسلىكىنى كۆزدە تۇتۇپ، ئۇلارنىڭ تۇغۇلغان ئوغۇل باللىرىنى بىر يىل ئۆلتۈرۈپ، بىر يىل ئۆلتۈرمەسلىكنى بۇيرۇق قىلىدۇ، مۇسا ئەلەيھىسسالام بەنى ئىسرائىلدە تۇغۇلغان ئوغۇل باللارنىڭ ئۆلتۈرۈلىدىغان يىلىدا دۇنياغا كېلىدۇ، مۇسا ئەلەيھىسسالامنى ئانىسى مەخپىي ھالدا تۇغىدۇ، ئۇ پىرئەۋنىنىڭ ئادەملىرىدىن قورقۇپ، تۇغۇل-غان بۇ بوۋاقنى ساندۇقتا پاختىنىڭ ئۈستىدە قويۇپ، ساندۇقنى قۇلۇپلاپ نىل دەرياسىغا تاشلايدۇ، مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسىنى نىل دەرياسىنى بويلاپ ساندۇقتا ئەگىشىپ مېڭىشقا بۇيرۇيدۇ، بۇ ئىشلار اللە تائالانىڭ مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئانىسىنىڭ دىلىغا سېلىشى بىلەن بولۇۋاتاتتى، ساندۇق ئېقىپ پىرئەۋنىنىڭ قەسرىنىڭ يېنىغا بارغاندا، ئۇنى پىرئەۋنىنىڭ دەريادا يۇيۇنۇۋاتقان ۋە سۇ ئېلىۋاتقان چۆرىلىرى كۆرۈپ قېلىپ، ئۇنىڭدا مال بار دەپ ئويلايدۇ-دە، ساندۇقنى ئاچماستىن شۇ پېتىچە ئۆزلىرىنىڭ خوجايىنى — پىرئەۋنىنىڭ ئايالى ئاسىيەنىڭ ئالدىغا ئېلىپ بارىدۇ، ئاسىيە ساندۇقنى ئېچىپ، ئۇنىڭدا بىر بوۋاقنىڭ ياتقانلىقىنى كۆرىدۇ. اللە تائالا ئاسىيەنىڭ دىلىغا بوۋاقنىڭ مۇھەببىتىنى سالىدۇ، پىرئەۋن بوۋاقنى كۆرۈپ ئۆلتۈرمەكچى بولۇپ جاللاتلارنى چاقىرىدۇ، ئاسىيە ئۇنى ئۆلتۈرمەي باللىقلاپ بېقىۋېلىشنى ئۆتۈنىدۇ، شۇنىڭ بىلەن مۇسا ئەلەيھىسسالام ئاسىيەنىڭ بېقىۋېلىشىغا قالدۇرۇلىدۇ. ئاسىيە ئېمىتىش ئۈچۈن ئۇنىڭغا ئىنىكئانا ئىزدەيدۇ. قانچىلىغان ئىنىكئانىلارنى تېپىپ كەلگەن بولسىمۇ،

مۇسا ئۇلارنىڭ ئەمچىكىنى ئىغىزىغا ئالماي يىغلاۋېرىدۇ، ئاسىيە بوۋاقنىڭ ئاچلىقتىن ئۆلۈپ قېلىشىدىن ئەنسىرەپ، شەخسەن ئۆزى ئىنىكئانا ئىزدەپ چىقىدۇ، مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاسىيەنى نېرىدىن كۆرۈپ تۇرغان ھەدىسى ئۇنىڭ يېنىغا كېلىپ ئىشەنچلىك بىر ئىنىكئانا بارلىقىنى ئېيتىدۇ، ئاسىيە بوۋاق شۇ ئىنىكئانىنىڭ ئەمچىكىنى ئەمسە، ئۇنى چوڭ ھۆرمەتكە ئىگە قىلىدىغانلىقىنى ئېيتىپ، ئۇنى ئېلىپ كېلىشنى بۇيرۇيدۇ، مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئانىسى كېلىپ ئۇنى ئېمىتكەندە، بوۋاق ئىشتىھا بىلەن ئېمىپ سۈتكە قانىدۇ، ئاسىيە بۇنىڭدىن ئىنتايىن خۇشال بولۇپ ئىنىكئانىنىڭ سارايدا قېلىپ بوۋاقنى ئېمىتىپ بېرىشىنى، ئۇنىڭغا تۇرلۇك ئىنئاملارنى بېرىدىغانلىقىنى ئېيتىدۇ. مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئانىسى ئۆز ئۆيىنى ۋە بالىلىرىنى تاشلاپ ئوردىغا كېلىپ بۇ بوۋاقنى ئېمىتىش ئەپسىز ئىكەنلىكىنى، ئاسىيە ئىشەنسە، بوۋاقنى ئۆز ئۆيىگە ئاپىرىپ ئۆز بالىسىدەك كۆيۈنۈپ ئېمىتىپ بېرىدىغانلىقىنى ئېيتىدۇ. ئاسىيە بوۋاققا ناھايىتى ئامراق بولۇپ كەتكەنلىكتىن، بوۋاقنى پات-پات ئېلىپ كېلىپ كۆرسىتىپ كېتىش شەرتى ئاستىدا، ئۇنىڭ ئۆز ئۆيىگە ئېلىپ بېرىپ ئېمىتىپ بېرىشىگە ماقۇل بولىدۇ. مۇسا ئەلەيھىسسالام قايتۇرۇپ كېلىنگەندىن كېيىن پىرئەۋننىڭ ئائىلىسىدە ئۆسۈپ چوڭ بولىدۇ، مۇسا ئەلەيھىسسالام پىرئەۋننىڭ بەنى ئىسرائىلغا قىلغان زۇلمى ۋە ئۆزىنىڭ بىر قىبتىنى سەھۋەنلىك بىلەن ئۆلتۈرۈپ قويغانلىقى تۇپەيلىدىن، يۇرتى مىسىردىن ئايرىلىپ مەديەنگە كېتىشكە مەجبۇر بولىدۇ. ئۇ مەديەنگە بارغاندىن كېيىن شۇئەيب ئەلەيھىسسالامغا يالللىنىپ ئۇنىڭ قويىنى باقىدۇ. شۇئەيب ئەلەيھىسسالام مۇسا ئەلەيھىسسالامغا ئۆزىنىڭ بىر قىزىنى نىكاھلاپ بېرىدۇ، مۇسا ئەلەيھىسسالام شۇئەيب ئەلەيھىسسالامنىڭ ئون يىل خىزمىتىنى قىلغاندىن كېيىن، يۇرتى مىسىرغا قايتماقچى بولۇپ ئائىلىسىنى ئېلىپ جەنۇب تەرەپكە قاراپ ئاتلىنىدۇ. ئۇ يولدىن ئادىشىپ كېتىپ قەيەرگە مېڭىشنى بىلەلمەي گاڭگىراپ قالغان چاغدا، ئۇنىڭغا تۇر تېغى تەرەپتە بىر ئوت كۆرۈنىدۇ، مۇسا ئەلەيھىسسالام ئالدىراپ ئوت كۆرۈنگەن تەرەپكە بارغاندا، اللەتائالا تەرىپىدىن: «ئى مۇسا! شۈبھىسىزكى، مەن اللەدۇرمەن، مەندىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر. ماڭىلا ئىبادەت قىلغىن» دەپ نىدا قىلىنىدۇ. مانا بۇ مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىنىڭ باشلىنىشى ئىدى، اللەتائالا مۇسا ئەلەيھىسسالامنى پىرئەۋنگە بېرىپ ئۇنى بىر اللەغا ئىبادەت قىلىشقا دەۋەت قىلىشقا بۇيرۇيدۇ، مۇسا ئەلەيھىسسالام ئۆزىنىڭ دەۋىتىنى كۈچەيتىش ئۈچۈن، پەرۋەردىگارىدىن قېرىندىشى ھارۇننى ئۆزىگە ياردەمچى قىلىپ بېرىشنى سورايدۇ، چۈنكى ھارۇن پاساھەتلىك سۆزلەيتتى. اللەتائالا مۇسا ئەلەيھىسسالامغا ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىكىنىڭ راستلىقىنى كۆرسىتىدىغان ئىككى خىل مۆجىزە ئاتا قىلىدۇ. ئۇلارنىڭ بىرى ئۇنىڭ ھاسىسىنىڭ ئەجدىھاغا ئايلىنىدىغانلىقى، يەنە بىرى قولىنىڭ ئاپئاق، نۇرلۇق بولۇپ كۆرۈنىدىغانلىقى ئىدى. مۇسا ئەلەيھىسسالام ئۆز دەۋىتىنى قانات يايدۇرۇش يولىدا تىرىشچانلىق كۆرسىتىدۇ، لېكىن پىرئەۋن مۇسا ئەلەيھىسسالام كۆرسەتكەن چوڭ مۆجىزىلەرنى كۆرگەندىن كېيىنمۇ ئىمان ئېيتمايدۇ. پىرئەۋننىڭ يىغىپ كەلگەن سېھرىگەرلىرى مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ مۆجىزىسىنى كۆرگەندىن كېيىن دەرھال ئىمان ئېيتىدۇ، پىرئەۋننىڭ ئۇلارنىڭ پۇت-قوللىرىنى كېسىپ خورما دەرەخلىرىگە ئېسىپ ئۆلتۈرۈشتىن ئىبارەت جازاسىمۇ ئۇلارنى ئىماندىن ياندۇرالمايدۇ، پىرئەۋن ۋە ئۇنىڭ گۇرۇھى ئىماندىن باش تارتىپ بەنى ئىسرائىلغا بولغان زۇلمىنى كۈچەيتكەنلىكتىن، اللەتائالا ئۇلارنى سۇ ئاپىتى، چېكەتكە ئاپىتى، پىت ئاپىتى، پاقا ئاپىتىگە دۇچار قىلىدۇ، ئۇلار ئۆزلىرىگە بىرەر ئاپەت يۈزلەنگەندە، اللەتائالا بۇ ئاپەتنى كۆتۈرۈۋەتسە ئىمان ئېيتىدىغانلىقىنى ۋە مۆمىنلەرگە ئەزىيەت يەتكۈزمەيدىغانلىقىنى ۋەدە قىلاتتى، اللە ئۇلاردىن ئازابنى كۆتۈرۈۋەتسە، ئۇلار لەۋزىدە تۇرماي كۇفرىدا يەنىلا ئەزۋەيلەتتى، پىرئەۋن ۋە ئۇنىڭ گۇرۇھىغا مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاگاھلاندۇرۇشلىرىنىڭ پايدىسى بولمىغانلىقتىن، اللەتائالا

مۇسا ئەلەيھىسسالامغا بەنى ئىسرائىلنى ئېلىپ مىسىردىن چىقىپ پەلەستىن زېمىنىغا كېتىشنى ۋەھيى قىلىدۇ.
مۇسا ئەلەيھىسسالام كىچىك بالىلاردىن باشقا 600 مىڭ ئادەم بىلەن كېچىسى ئاتلىنىدۇ، ئۇلار قىزىل
دېڭىز يولى بىلەن ئىلدام ماڭىدۇ، پىرئەۋن بۇنىڭدىن خەۋەر تېپىپ ئۇلارنىڭ ئارقىسىدىن زور قوشۇن
بىلەن قوغلاپ چىقىدۇ. بەزى رىۋايەتتە ئېيتىلىشىچە، ئۇنىڭ بىلەن بىللە چىققان لەشكەرلەرنىڭ
سانى بىر مىليون 600 مىڭدىن ئارتۇق ئىكەن. پىرئەۋن ئۆز قوشۇنى بىلەن ئىككىنچى كۈنى كۈن چىقىش
ۋاقتىدا ئۇلارنىڭ ئارقىسىدىن يېتىشىۋالىدۇ. بۇ چاغدا بەنى ئىسرائىل قەۋمىگە قورقۇنچ
چۈشىدۇ، ئۇلارنىڭ ئالدىدا دېڭىز، ئارقىسىدا دۈشمەن تۇراتتى، ئۇلار ھالاك بولىدىغانلىقىغا
كۆزى يېتىپ يىغا-زارە قىلىشىدۇ، مۇسا ئەلەيھىسسالام ئۇلارنى خاتىرجەم قىلىپ قورقۇنچىنى
تۈگىتىدۇ، ئۇ ھاسىسىنى چىقىرىپ دېڭىزغا ئۇرغان ئىدى، **الله** تائالانىڭ قۇدرىتى بىلەن دېڭىز
ئىككىگە بۆلۈنۈپ ئوتتۇرىسىدىن قۇرۇق يول پەيدا بولىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بەنى ئىسرائىل قەۋمى
دېڭىزدىن ئامان-ئېسەن ئۆتۈپ كېتىدۇ، پىرئەۋن ئۆز قوشۇنى بىلەن بەنى ئىسرائىل قەۋمى ماڭغان
يول بىلەن مېڭىۋاتقاندا دېڭىزنىڭ سۈيى قوشۇلۇپ، پىرئەۋن بىلەن ئۇنىڭ قوشۇنى پۈتۈنلەي
غەرق بولىدۇ. بۇ چاغدا پىرئەۋن ئىمان ئېيتتىم دېگەن بولسىمۇ، جېنى تۇمشۇقىغا كەلگەندە
ئېيتقان ئىمانىنىڭ پايدىسى بولمايدۇ، **الله** تائالا پىرئەۋن ۋە ئۇنىڭ قوشۇنىنى ھالاك قىلىپ،
بەنى ئىسرائىلنى خار-زەبۇنلۇقتىن قۇتقۇزغاندىن كېيىن، مۇسا ئەلەيھىسسالامنى قەۋمىنى ئېلىپ
بەيتۇلمۇقەددەسكە بېرىشقا بۇيرۇيدۇ، ئۇلار يولدا كېتىۋېتىپ قاتتىق تەشنا بولۇپ، مۇسا ئەلەيـ-
ھىسسالامغا تەشنالىقتىن شىكايەت قىلىدۇ، **الله** تائالانىڭ ئەمرى بويىچە مۇسا ئەلەيھىسسالام ھاسىسى
بىلەن تاشنى ئۇرغاندا تاشتىن 12 بۇلاق ئېتىلىپ چىقىدۇ، **الله** تائالا ئۇلارغا يەنە ھېچ
جاپا چەكمەي كېلىدىغان رىزىق قىلىپ تەرەنجىبىن بىلەن بۆدۈنىنى چۈشۈرۈپ بېرىدۇ، مۇسا ئەلەيھىسسا-
لام **الله** نىڭ ئەمرى بويىچە، ئۇلارنى بەيتۇلمۇقەددەسكە كىرىپ، ئۇ يەردىن كەنئانلاردىن بولغان ۋە
ھەيسانلارنىڭ قالدۇقى بولغان جەبابىرلارنى ھەيدەپ چىقىرىشنى بۇيرۇيدۇ، ئۇلار قورقۇنچاقلىق قىلىپ
جىھاد قىلىشتىن باش تارتىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن **الله** تائالا ئۇلارنى سىنا چۆلىدە 40 يىل ئاداشتۇرۇپ
جازالايدۇ، بۇ بىر ئەۋلاد 40 يىل جەريانىدا ئۆلۈپ تۈگىگەندىن كېيىن، بەنى ئىسرائىلنىڭ كېيىنكى
ئەۋلادلىرى يۇشە ئىبنى نۇننىڭ يېتەكچىلىكىدە بەيتۇلمۇقەددەسكە كىرىدۇ، مۇسا ئەلەيھىسسالام ئەنە
شۇ سىنا چۆلىدە 120 يېشىدا ۋاپات بولىدۇ.

**مىكائىل:** مىكائىل **الله** نىڭ يېقىن، ئۇلۇغ پەرىشتىلىرىدىن بىرى، ئۇ مىكال دەپمۇ ئاتىلىدۇ.

**نەسىر:** نەسىر نۇھ ئەلەيھىسسالام قەۋمىنىڭ سەبەئ زېمىنىدىكى بىر بۇتىنىڭ ئىسمى، كېيىنكى چاغلاردا بەزى
ئەرەب قەبىلىلىرى بۇ بۇتنى ئۆزلىرىگە مەبۇد قىلىۋالغان.

**نۇھ:** نۇھ ئەلەيھىسسالام لامەكنىڭ ئوغلى بولۇپ، ئىنسانلارنىڭ بىرىنچى بوۋىسى ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ
ئوغلى شىس ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسلىدىندۇر. ئادەم ئەلەيھىسسالام بىلەن نۇھ ئەلەيھىسسالام ئارىلىقىدا
مىڭ يىلدىن ئارتۇق ۋاقىت ئۆتكەن، نۇھ ئەلەيھىسسالام قۇرئاندا 43 ئورۇندا تىلغا ئېلىنىدۇ،
نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ قىسسىسى نۇرغۇن سۈرىلەردە تەپسىلىي بايان قىلىنغان، نۇھ ئەلەيھىسسالام بۇتپە-
رەس بىر قەۋمگە پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتىلگەن ئىدى. ئۇلار ۋەد، سۇۋائ، يەئۇق ۋە نەسىر قاتارلىق
بۇتلارغا چوقۇناتتى، نۇھ ئەلەيھىسسالام ئۇزاق مۇددەت ئۇلارنى تەۋھىدكە دەۋەت قىلىپ، بۇتپەرەسلىك-
نىڭ ئاقىۋىتىدىن ئاگاھلاندۇردى. ئۇلار نۇھ ئەلەيھىسسالام ۋەز-نەسىھەت قىلغانسېرى كۇفرىدا تېخىمۇ
ئەزۋەيلىدى. نۇھ ئەلەيھىسسالام ئۇلارنىڭ ئىچىدە 950 يىل تۇرۇپ، ئۇلارنى ھەق دىنغا دەۋەت قىلدى، ئۇلارنى
بۇتپەرەسلىكنى تاشلاپ **الله** غا ئىبادەت قىلىشقا كېچە-كۈندۈز ئاشكارا ۋە يوشۇرۇن دەۋەت قىلاتتى،

ئۇلار ئىمان ئېيتىشتىن باش تارتىپ، نۇھ ئەلەيھىسسالامغا تۇرلۇك ئازار ـ كۈلپەتلەرنى يەتكۈزەتتى، ھەتتا نۇھ ئەلەيھىسسالامنى قاتتىق ئۇرۇپ ھوشىدىن كەتكۈزۈپ، بۇ بۇگۈن ئۆلدۇ، دەپ يولغا تاشلاپ قوياتتى، نۇھ ئەلەيھىسسالام بولسا: «ئى **الله** قەۋمىمگە مەغپىرەت قىلغىن، ئۇلار ئۇقمايدۇ» دەيتتى. ئۇ ئۇلارنىڭ ئەزىيەتلىرىگە سەۋر قىلىپ بەتدۇئا قىلمايتتى، «**الله** تائالا ئۇلارنىڭ نەسلىدىن مېنىڭ دەۋىتىمنى قوبۇل قىلىدىغان، ئىمان ئېيتىدىغان كىشىلەرنى چىقىرىشى مۇمكىن» دەيتتى، شۇنچە ئۇزاق مۇددەت ئىچىدە پەقەت ئازغىنا كىشى ئىمان ئېيتتى. ئىشەنچلىك رىۋايەتتە، ئىمان ئېيتقانلارنىڭ سانى 80 نەپەر كىشى ئىدى دەپ كۆرسىتىلىدۇ. ھەر ئەۋلات ئۆز بالىلىرىغا بۇتقا چوقۇنۇشنى تاشلىماسلىقنى، نۇھ ئەلەيھىسسالامغا ئىمان ئېيتماسلىقنى تەۋسىيە قىلاتتى. نۇھ ئەلەيھىسسالام ئۆز قەۋمىنىڭ ئىمان ئېيتىشىدىن ئۈمىدسىزلەنگەن چاغدا، **الله** تائالا ئۇنىڭغا قەۋم ئىچىدە ئىمان ئېيتقانلاردىن باشقا يەنە ئۇنىڭغا ئىمان ئېيتىدىغانلارنىڭ يوقلۇقىنى ۋەھيى ئارقىلىق بىلدۇردى. بۇ چاغدا نۇھ ئەلەيھىسسالام **الله**غا ئىلتىجا قىلىپ، قەۋمىنى ھالاك قىلىشنى تىلەپ دۇئا قىلدى. **الله** تائالا ئۇنىڭ دۇئاسىنى قوبۇل قىلىپ، ئۇنىڭ قەۋمىنىڭ توپان بالاسىدا ھالاك بولىدىغانلىقىنى ۋەھيى قىلدى. ئۇنى توپان بالاسى يۈز بەرگەندە چىقىۋېلىش ئۈچۈن كېمە ياساشقا، كېمە ياسىلىپ بولغاندىن كېيىن ئائىلىسىدىكىلەرنى، تەۋەلىرىنى كېمىگە سېلىشقا، ھەر خىل ھايۋانلاردىن ئەركەك ـ چىشى بولۇپ بىر جۈپتىن ئېلىۋېلىشقا بۇيرۇدى، **الله** تائالانىڭ نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ قەۋمىنى ھالاك قىلىش بۇيرۇقى چۈشكەن چاغدا، ئاسماندىن يامغۇر قۇيۇلدى، زېمىننىڭ ھەممە يەرلىرىدىن سۇلار ئېتىلىپ چىقتى، پۈتۈن يەر يۈزىنى سۇ بېسىپ كەتتى. يەر يۈزىدە نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ كېمىسىدىكىلەردىن باشقا بىرمۇ تىرىك جان قالماي ھەممىسى توپان بالاسىدا غەرق بولۇپ ھالاك بولدى. شۇنىڭ ئۈچۈن نۇھ ئەلەيھىسسالام ئىنسان- لارنىڭ ئىككىنچى بوۋىسى دېيىلىدۇ، چۈنكى توپان بالاسىدىن كېيىنكى ئەھلى زېمىننىڭ ھەممىسى نۇھ ئەلەيھىسسالام بىلەن كېمىدە بىللە بولغانلارنىڭ نەسلىدىندۇر. نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلىمۇ ئىمان ئېيتمىغانلىقى ۋە ئاتىسى بىلەن بىللە كېمىگە چىقمىغانلىقى ئۈچۈن سۇدا غەرق بولۇپ ھالاك بولدى.

نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ سام، ھام، ياپەس ۋە كەنئانلاردىن ئىبارەت تۆت ئوغلى بار ئىدى، توپان بالا- سىدا ھالاك بولغىنى كەنئان، توپان بالاسىدا پۈتۈن ئەھلى زېمىن غەرق بولۇپ، يەر يۈزىدە كۇففار- لاردىن بىرىمۇ قالمىغان چاغدا، **الله** تائالا بۇلۇتقا يامغۇرنى توختىتىشقا، زېمىننى سۇنى يۇتۇشقا ۋە يەر يۈزىدىكى ھاياتنى نورمال ھالەتكە قايتىشقا بۇيرۇدى. كېمە ئىراقتىكى دەجلە دەرياسىنىڭ يېنىدىكى جۇدى ناملىق چوڭ تاغنىڭ يېنىغا بېرىپ توختىدى، **الله** تائالا نۇھ ئەلەيھىسسالام باشلىق كېمىدىكىلەرنى ئامان ـ ئېسەن كېمىدىن چۈشۈشكە بۇيرۇدى، ئۇلار كېمىدىن مۇھەررەمنىڭ ئونىدا يەنى ئاشۇرا كۈنى چۈشكەن ئىدى. نۇھ ئەلەيھىسسالام **الله** تائالاغا شۈكۈر قىلىش يۈزىسىدىن شۇ كۈندە روزا تۇتتى، ئۆزى بىلەن بىللە بولغان مۆمىنلەرنىمۇ ئاشۇرا كۈنى روزا تۇتۇشقا بۇيرۇدى، شۇ كۈندە روزا تۇتۇش بەنى ئىسرائىل قەۋمىگە مىراس بولۇپ قالدى، ئىسلام دىنىدىمۇ ئاشۇرا كۈنى روزا تۇتۇش ئېتىراپ قىلىندى. ئابدۇللا ئىبنى ئابباسنىڭ رىۋايەت قىلىشىچە، نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ تەۋەلىرى بىلەن كېمىدە تۇرغان ۋاقتى 150 كۈن، نۇھ ئەلەيھىسسالام توپان بالاسىدىن بۇرۇن قەۋمى ئىچىدە 950 يىل ياشىغان، توپان بالاسىدىن كېيىنمۇ بىر مەزگىل ياشاپ ئاندىن ۋاپات بولغان.

**ھارۇت ۋە مارۇت:** ھارۇت بىلەن مارۇت ئىككى پەرىشتە بولۇپ، ئۇلار كوفە زېمىنىدىكى بابىل شەھىرىگە كىشىلەرنى سىناش يۈزىسىدىن، سېھىر تەلىم بېرىش ئۈچۈن **الله** تائالا تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن. ئۇلار كىشىلەرگە سېھىر ئۆگىتىشتىن بۇرۇن: «سېھىر ئۆگىنىش **الله** تائالانىڭ سىنىقىدۇر، ئۇنى زىيانلىق

تەرەپكە ئىشلەتمە، ئۇنىڭ تۆپەيلىدىن كاپىر بولما، ئۇنى ئۆزىگە يېتىدىغان زىياندىن مۇداپىئە كۆرۈش مەقسىتىدە ئۆگەنگەن ئادەم نىجات تاپىدۇ، كىشىلەرگە زىيان-زەخمەت يەتكۈزۈش ئۈچۈن ئۆگەنگەن ئادەم ھالاك بولىدۇ» دەيتتى. مۇھەممەد ئېلى سابۇنى «سەپۋەتۇتتەپاسىر»دا مۇنداق دەيدۇ: «ئىككى پەرىشتىنىڭ كىشىلەرگە سېھىر ئۆگەتكەنلىكىنىڭ ھېكمىتى شۇكى، ئۇ زامانلاردا سېھىرگەرلەر كۆپىيىپ كەتكەن، سېھىرنىڭ ئاجايىپ-غارايىپ شەكىللىرى ئىجاد قىلىنغان، شۇنىڭ بىلەن ئۇلار ئۆزلىرىنى پەيغەمبەر دەپ گۇمان قىلىنغان بولۇشلىرى مۇمكىن. كىشىلەرنى سېھىر بىلەن مۆجىزىنىڭ پەرقىنى ئايرىۋالسۇن ۋە يالغاندىن پەيغەمبەرلىك دەۋاسى قىلغانلارنىڭ پەيغەمبەر ئەمەس، سېھىرگەر ئىكەنلىكىنى تونۇۋالسۇن دەپ، كىشىلەرگە سېھىر ئۆگىتىش ئۈچۈن الله تائالا ئىككى پەرىشتىنى ئەۋەتكەن.»

**ھارۇن:** ھارۇن ئەلەيھىسسالام ئىمراننىڭ ئوغلى بولۇپ، نەسەبى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا تۇتىشىدۇ. ھارۇن ئەلەيھىسسالام مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ تۇغۇلۇشىدىن ئۈچ يىل بۇرۇن تۇغۇلغان. ئۇ پىرئەۋن ئىسرائىل قەۋمىدىن تۇغۇلغان ئوغۇل باللارنى ئۆلتۈرمەيدىغان يىلى تۇغۇلغان ئىدى، الله تائالا ئۇنى قېرىندىشى مۇسا ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە بەنى ئىسرائىل قەۋمىگە پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتتى. ھارۇن ئەلەيھىسسالامنىڭ تىلى پاساھەتلىك ئىدى. ھارۇن ئەلەيھىسسالام مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىك دەۋرىدە يېقىن ياردەمچىسى ئىدى. ئۇ ھەمىشە مۇسا ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە ئىدى. مۇسا ئەلەيھىسسالام پەرۋەردىگارى بىلەن سۆزلىشىش ئۈچۈن تۇر تېغىغا كەتكەن ۋە شەرىئەت دەستۇرى بولۇش ئۈچۈن تەۋراتنى ئېلىپ كېلىشنى قەۋمىگە ۋەدە قىلغان چاغدا، ئۆز ئورنىغا ھارۇن ئەلەيھىسسالامنى قويۇپ كەتكەن، مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ تۇر تېغىغا بېرىپ، قەۋمىدىن ئايرىلىپ تۇرغان ۋاقتى 40 كۈن ئىدى، بۇ جەرياندا بەنى ئىسرائىل قەۋمى چوڭ سىناققا دۇچ كەلدى، ئۇلار سامىرى ئالتۇندىن ۋە زىبۇزىننەتلەردىن ياسىغان موزايغا چوقۇندى، جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام پەرىشتىلەر بىلەن بىللە پىرئەۋن ۋە ئۇنىڭ جامائەسىنى غەرق قىلىش ئۈچۈن چۈشكەن چاغدا، سامىرى جىبرىئىلنىڭ ئېتىنىڭ ئىزىدىن بىر چاڭگال توپا ئېلىۋالغان ئىدى، بۇ توپىنى زىبۇزىننەتلەر بىلەن ياسالغان موزايغا چاچتى، شۇنىڭ بىلەن موزايدىن كالىنىڭ ئاۋازىدەك ئاۋاز چىقتى، بۇ گۇمراھ سامىرى: «مۇسا ئىزدەپ كەتكەن پەرۋەردىگارىڭلار مۇشۇ، مۇسا ئۇنىڭ ئورنىنى بىلەلمىگەن» دېدى. ھارۇن ئەلەيھىسسالام قەۋمىنى سامىرىنىڭ پىتنىسىدىن ئاگاھلاندۇردى، لېكىن ئۇلار ھارۇن ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزىگە باقماي، الله نى قويۇپ موزايغا چوقۇندى. مۇسا ئەلەيھىسسالام تۇر تېغىدىن قايتىپ كېلىپ، قەۋمىنىڭ ئېزىپ كەتكەنلىكىنى كۆرۈپ، قاتتىق غەزەپلەندى، ھارۇن ئەلەيھىسسالامغا قاتتىق كايىدى. ھارۇن ئەلەيھىسسالام بولغان ۋەقەنىڭ جەريانىنى سۆزلەپ بەردى ھەمدە ئۇلارنىڭ ئۆز سۆزىگە قۇلاق سالمىغانلىقىنى ئېيتتى. ھارۇن ئەلەيھىسسالام 122 يىل ئۆمۈر كۆرگەن، ئۇ مۇسا ئەلەيھىسسالامدىن 11 ئاي بۇرۇن ۋاپات بولغان، ھارۇن ئەلەيھىسسالام بەنى ئىسرائىل قەۋمى پەلەستىن زېمىنىغا كىرىشتىن ئىلگىرى سىنا چۆلىدە ۋاپات بولغان.

**ھامان:** ھامان بولسا پىرئەۋننىڭ باش ۋەزىرى ۋە يېقىن ياردەمچىلىرىدىن ئىدى، پىرئەۋن ئۇنىڭغا: «خىشتىن بىر ئېگىز بىنا سالدۇرغىن، ئۇنى ئاسمانغا چىقىشنىڭ شوتىسى قىلىپ مۇسانىڭ ئىلاھىنى كۆرەي» دېگەن. پىرئەۋننىڭ يامان ئىشى پىرئەۋننىڭ ئۆزىگە چىرايلىق كۆرسىتىلگەن، پىرئەۋننىڭ ھىيلە-مىكرى بەربات بولغان.

**ھەۋارىيۇن:** ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ سادىق شاگىرتلىرى، ئىسا ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋىتىنى داۋاملاشتۇرغان ياردەمچىلىرى ھەۋارىيۇن دېيىلىدۇ. ھەۋارىيۇنلار ئۈچ تۈرگە بۆلۈنىدۇ. بىرىنچى تۈردىكىلەر بىلىقچىلار بولۇپ، ئۇلار داۋاملىق ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆھبىتىدە بولۇپ، ئىسا ئەلەيھىسسالام

بىلەن بىللە ياشىغان ۋە جاپا ـ مۇشەققەتتە بىللە بولغانلار؛ ئىككىنچى تۈردىكىلەر دەسلەپتە ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىدىن گۇمانلانغان، ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ مۆجىزىلىرىنى كۆرگەندىن كېيىن گۇمانى كۆتۈرۈلۈپ ھەقىقىي ئىمان ئېيتقانلار؛ ئۈچىنچى تۈردىكىلەر تەۋراتنىڭ مەزمۇنىنى ئىزاھلاش جەھەتتە مۇتەئەسسىپ يەھۇدىيلاردىن بولۇپ، دەسلەپتە ئىسا ئەلەيھىسسالامغا دۈشمەنلىك بىلەن مۇئامىلە قىلىپ ئۇنىڭ بىلەن مۇنازىرىلەشكەن، ئاخىرى ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى ئېتىراپ قىلىپ ئىمان ئېيتقانلار.

**ھۇد:** ھۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسەبى نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى سامغا تۇتىشىدۇ، ھۇد ئەلەيھىسسالام قۇرئاندا يەتتە يەردە تىلغا ئېلىنىدۇ، قۇرئاندا مەخسۇس بىر سۈرە ھۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىسمى بىلەن ئاتالغان، **الله** تائالا ئۇنى ئاد قەۋمىگە پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتكەن. ئاد قەۋمى ئەمالىقەلەردىن بولۇپ، چوڭ بىر قەبىلە ئىدى. ئۇ ئەرەب يېرىم ئارىلىنىڭ جەنۇبىدىكى ھەزرەمەۋتنىڭ شىمالىدىكى ئەھقاپ دېگەن جايغا جايلاشقان، ئومان ئۇنىڭ شەرقىغە توغرا كېلىدۇ، بۇ كۈنلەردە ئۇلارنىڭ جايى قۇملۇق، چۆل بولۇپ، بۇ يەردە ئادەمزات ياشىمايدۇ، ھۇد ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر بولۇپ كەلگەن ئاد دەسلەپكى ئادمۇ دېيىلىدۇ، ئادى ئىرەممۇ دېيىلىدۇ، ئاد قەبىلىسى كۈچلۈك خەلق بولۇپ، **الله** ئۇلارنى جەسامەتلىك ياراتقان، ئۇلارنىڭ تۇرمۇشى باياشات بولۇپ، ئۇلار چوڭ ھەشەمەتلىك سارايلارنى قۇرغان ۋە قەلئەلەرنى سالغان، ئۇلارنىڭ باغۇبوستانلىرى، ئېقىپ تۇرغان بۇلاقلىرى بار ئىدى. ئۇلار نازۇ- نېمەتكە چۆمۈپ ئۆزلىرىنىڭ كۈچ ـ قۇۋۋىتىگە مەغرۇرلىنىپ كېتىپ توغرا يولدىن ئازغان ئىدى، ئۇلار خۇددى ئىلگىرى ئۆتكەن نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ قەۋمىگە ئوخشاش بۇتپەرەس ئىدى. ھۇد ئەلەيھىسسالام ئۇلارنى يالغۇز **الله** غا ئىبادەت قىلىشقا، كىشىلەرگە زۇلۇم قىلماسلىققا دەۋەت قىلدى، لېكىن ئۇلار ئىمان ئېيتىشتىن باش تارتىپ، ھۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى ئىنكار قىلدى، ئۇلار ھۇد ئەلەيھىسسالامغا ئازار ـ كۈلپەت يەتكۈزەتتى. ھەتتا ئۇنى ئۇرۇپ يارىلاندۇرغان ئىدى. ھۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئاسى بويىچە، **الله** ئۇلارنى قەھەتچىلىككە دۇچار قىلدى. ئۇلارنىڭ زېمىنىدا ئۈچ يىل يامغۇر ياغمىدى، قۇرغاق- چىلىق تېخىمۇ كۈچەيدى. ئۇلارنىڭ زىرائەت ۋە ھايۋاناتلىرى ھالاك بولدى، **الله** تائالا ئۇلارغا يەتتە كېچە ـ كۈندۈز توختىماي چىققان قاتتىق بوراننى ئاپىرىدە قىلىپ، ئۇلارنى پۈتۈنلەي ھالاك قىلىپ تاشلىدى. ھۇد ئەلەيھىسسالام ئاد قەبىلىسى ھالاك بولغاندىن كېيىن تاكى ئۆزى ۋاپات بولغانغا قەدەر ھەزرەمەۋت زېمىنىدا تۇردى، ۋاپاتىدىن كېيىن ھەزرەمەۋتنىڭ شەرق تەرىپىگە دەپنە قىلىنىدى.

**ھۇنەين:** ھۇنەين مەككە بىلەن تائىپ ئارىسىدىكى بىر ۋادى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەككىنى پەتھى قىلغان چاغدا، ھەۋازىن بىلەن سەقىپ قەبىلىسى بۇنى ئاڭلاپ، رەسۇلۇ **الله** نىڭ ئۈزلىرىگە ھۇجۇم قىلىشىدىن قورقۇپ، مۇسۇلمانلارغا قارشى ئۇرۇش ئېچىش ئۈچۈن نۇرغۇن لەشكەر توپلايدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ خەۋەرنى ئاڭلاپ، مۇھاجىرلاردىن ۋە ئەنسارلاردىن بولۇپ ئون مىڭ كىشى بىلەن ئاتلىنىدۇ. دۈشمەن لەشكىرى مەزكۇر ۋادىدا مۇسۇلمانلارغا ئۇشتۇمتۇت ھۇجۇم قىلغانلىقتىن، مۇسۇلمانلار قوشۇنىنىڭ سېپى بۇزۇلۇپ پاتىپاراق بولۇپ كېتىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇسۇلمانلار قوشۇنىنى قايتا سەپەرۋەرلىككە كەلتۈرۈپ، دۈشمەننى مەغلۇپ قىلىدۇ، مانا بۇ ئۇرۇش «ھۇنەين غازىتى» دەپ ئاتىلىدۇ.

**ئۇزەير:** ئۇزەير يەھۇدىي ئۆلىمالىرىدىن بىرى بولۇپ، قۇرئاندا بۇنىڭ قىسسىسى بايان قىلىنغان، بۇختىنەس- سەر بەيتۇلمۇقەددەسنى خاراپ قىلغاندىن كېيىن، ئۇزەير ئۇنىڭ يېنىدىن ئېشەكلىك ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ، **الله** بەيتۇلمۇقەددەس ئاھالىسىنى قانداقمۇ تىرىلدۈرەر دېگەن، **الله** ئۇزەيرنى قەبزى روھ قىلىپ 100 يىل ئۆتكەندىن كېيىن ئۇنى قايتا تىرىلدۈرگەن. ئۇزەير قەۋمىگە قايتىپ بېرىپ، ئۆزىنىڭ ئۇزەير

ئىكەنلىكىنى ئېيتقاندا، ئۇلار: «ئەگەر سەن راستىلا ئۇزەير بولىدىغان بولساڭ، بىزگە تەۋراتتىن ھېچزى قىلغانلىرىڭنى ئوقۇپ بەر» دېگەن. ئۇزەير ئۇلارغا تەۋراتنى بىر ئايەتمۇ قويماي ئوقۇپ بەرگەن، تەۋرات كۆيدۈرۈپ تاشلانغاندىن كېيىن، تەۋراتنى ياد بىلىدىغان ئادەم يوق ئىدى. ئاندىن كېيىن قەۋمى ئۇزەيرگە ئىشەنگەن، لېكىن ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ شەقىلىقىدىن خۇددى ناسارالار ئىسانى اللەنىڭ ئوغلى دەۋالغاندەك ئۇزەيرنىمۇ اللە نىڭ ئوغلى دەپ دەۋا قىلىشقان.

ئىبراھىم: ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام بابىل زېمىنىدا تۇغۇلغان، ئۇ نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى سامنىڭ نەسلىدىن ئىدى، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام بىلەن نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ ئارىسىدا مىڭ يىلدىن ئارتۇق ۋاقىت ئۆتكەن، بابىللىقلار يۇلتۇزلارغا ۋە بۇتلارغا چوقۇناتتى، ئۇلار پادىشاھى نەمرۇد ئىبنى كەنئاننى ئىلاھ دەپ ئېتىقاد قىلاتتى. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاتىسى ئازەر قەۋمى چوقۇنىدىغان بۇتلارنى ياسايتتى. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ساغلام ئەقىدە ئاساسىدا ئۆستى، اللە تائالا ئۇنىڭغا ھىدايەت ئاتا قىلغان ئىدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇ بۇتلارنى ئۆچ كۆردى. قەۋمنى بۇتلارغا چوقۇنماسلىققا، بىر اللەغا ئىبادەت قىلىشقا دەۋەت قىلدى، لېكىن قەۋمى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋىتىنى قوبۇل قىلىشتىن باش تارتتى. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام قەۋمىنىڭ بايرام مۇناسىۋىتى بىلەن سىرتقا چىقىپ كەتكەنلىكىدىن پايدىلىنىپ، ئۇلارنىڭ بۇتلىرىنى چېقىپ تاشلىدى. نەمرۇد ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنى ئوتقا تاشلاپ كۆيدۈرۈشكە بۇيرۇدى، اللەتائالا ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنى لاۋۇلداپ كۆيۈۋاتقان ئوتنىڭ ئىچىدە ئامان - ئېسەن ساقلىدى. بۇ چاغدا ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئايالى سارە بىلەن شامغا، ئاندىن مىسىرغا ھىجرەت قىلدى. مىسىرنىڭ پادىشاھى سارەنى ئىگەللەپ ئېلىشنى قەستلىگەن بولسىمۇ، اللە سارەنى پادىشاھنىڭ شەررىدىن ساقلىدى، پادىشاھ سارەگە سارەنىڭ خىزمىتىنى قىلىش ئۈچۈن ھاجەرنى بەردى، ئاندىن ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام سارە بىلەن پەلەستىنگە بېرىپ تۇردى. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ياشىنىپ قالغان ئايالى سارەدىن بالا يۈزى كۆرمىگەن چاغدا، سارە ئۇنىڭغا خىزمەتچىسى ھاجەرنى بەردى. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى ئىسمائىل ئەلەيھىسسالام ھاجەردىن تۇغۇلغان. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئوغلى ئىسمائىل ئەلەيھىسسالام بىلەن ھاجەرنى ئېلىپ مەككىگە باردى، بۇ چاغدا مەككە قاقاس چۆل بولۇپ ئادەمزات ياشمايتتى، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئانا - بالا ئىككىسىنى بۇ يەردە قويۇپ، ئۆزى پەلەستىنگە قايتىپ كەتتى، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئۇلارنىڭ ئوزۇقى ئۈچۈن بىر خالتا خورما بىلەن بىر تۇلۇم سۇ قويۇپ كەتكەن ئىدى. سۇ تۈگەپ كېتىپ ھاجەر بىلەن ئىسمائىل قاتتىق تەشنا بولدى. ھاجەر سۇ ئىزدەپ يېقىن ئەتراپتىكى تاغلاردىن سەفا تېغىنىڭ ئۈستىگە چىقىپ ۋادىغا قاراپ ئادەمزاتنى كۆرمىدى، ئاندىن مەرۋە تېغىنىڭ ئۈستىگە چىقىپ، ئۇ يەردىمۇ ئادەمزاتنى كۆرمىدى، شۇنىڭ بىلەن ئۇ سەفا بىلەن مەرۋە ئارىسىدا يەتتە قېتىم ماڭدى، شۇ چاغدا جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام كېلىپ تاپىنى بىلەن (قانىتى بىلەن دېگەن رىۋايەتمۇ بار) يەرنى تېپىۋىدى، زەمزەم سۈيى ئېتىلىپ چىقتى، بۇ چاغدا قۇشلار كېلىپ ئۇلارنىڭ ئەتراپىنى ئايلىنىشقا باشلىدى، بۇ يەردىن ئۆتكەن جۇرھۇم قەبىلىسى قۇشلارنى كۆرۈپ، بۇنىڭدىن بۇ يەردە سۇ بارلىقىنى بىلىپ زەمزەمنىڭ يېنىغا كېلىشتى، ئۇلار ھاجەردىن چېدىرلىرىنى زەمزەمگە يېقىنراق جايغا تىكىشكە ئىجازەت سورىدى. ھاجەر ئۇلارغا ئىجازەت بەردى. ئۇلار ئۇ يەرگە يەرلەشكەنلىكى ئۈچۈن ھاجەرمۇ يالغۇزلۇق ھېس قىلمايدىغان بولدى. شۇنىڭدىن تارتىپ بۇ يەر ئاۋاتلىشىشقا باشلىدى. ئىسمائىل ئەلەيھىسسالام چوڭ بولۇپ، جۇرھۇم قەبىلىسىدىن ئۆيلەندى. ئۇلاردىن ئەرەبچىنى ئۆگەندى، ھاجەر ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام پەلەستىندىكى چاغدا ۋاپات بولدى. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئۇلارنى يوقلاپ مەككىگە كەلگەندىن كېيىن، اللە تائالانىڭ ئەمرى بويىچە، ئوغلى ئىسمائىل بىلەن كەبىنى بىنا قىلىشقا

كىرىشتى. ئىسمائىل ئەلەيھىسسالام تاش ئەكىلىپ بېرەتتى، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئۇلنى قوياتتى،
شۇنداق قىلىپ ئۇلار كەبىنى ياساپ پۈتتۈردى. شۇنىڭدىن باشلاپ مەككە مۇكەررەمە ئاۋات بولدى.
ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ناھايىتى مېھماندوست ئىدى، شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇ مېھمانلارنىڭ
ئاتىسى دېگەن نامغا ئىگە بولغان ئىدى. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام قېرىپ قالغان، ئايالى سارە بولسا ياشىنىپ
تۇغۇتتىن قېلىپ قالغان چاغدا، الله ئۇلارغا مەرھەمەت قىلىپ ئىسھاق ئەلەيھىسسالامنى بەردى. ئىبراھىم
ئەلەيھىسسالام خەلىلۇللا (يەنى اللهنىڭ دوستى) دېيىلىدۇ، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسلىدىن
نۇرغۇن پەيغەمبەرلەر كەلگەنلىكتىن، ئۇ پەيغەمبەرلەرنىڭ بوۋىسى دېيىلىدۇ. الله ئىبراھىم ئەلەيھىسسا-
لامغا سۇھۇف دەپ ئاتالغان كىتابنى نازىل قىلغان. ئىشەنچلىك رىۋايەتلەرگە ئاساسلانغاندا، ئىبراھىم
ئەلەيھىسسالام 175 يىل ئۆمۈر كۆرگەن.

**ئىسا:** ئىسا ئەلەيھىسسالام ھەزرىتى مەريەمنىڭ ئوغلى بولۇپ، بەنى ئىسرائىل پەيغەمبەرلىرىنىڭ ئاخىرقىسى
ئىدى. ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ لەقىبى مەسىھدۇر، مەسىھ ئىبرانىچە سۆز بولۇپ، مۇبارەك مەنىسىدە، ئىسا
ئەلەيھىسسالام ئىنجىلدا يەسۇئ دېيىلىدۇ. ئىسا ئەلەيھىسسالام قۇرئان كەرىمدە 25 جايدا ئىسا سۆزى بىلەن،
11 جايدا مەسىھ سۆزى بىلەن ۋە 23 جايدا ئىبنى مەريەم سۆزى بىلەن تىلغا ئېلىنىدۇ. ئىسا ئەلەي-
ھىسسالام اللهنىڭ بەندىسى ۋە رەسۇلى بولۇپ، الله تەرىپىدىن ھەزرىتى مەريەمگە ئىلقا قىلىنغان روھ-
تۇر، ئىسا ئەلەيھىسسالام قەيسەر ئوغۇستۇسنىڭ زامانىدا، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ تۇغۇ-
لۇشىدىن 600 يىلدىن كۆپرەك ۋاقىت بۇرۇن، 24-دېكابىر سەيشەنبە كۈنى دۇنياغا كەلگەن، ئىسا
ئەلەيھىسسالام تۇغۇلۇپ سەككىز كۈنلۈك بولغان چاغدا ئانىسى مەريەم ئىبادەتخانىغا ئېلىپ بېرىپ ئۇنىڭ
خەتنىسىنى قىلدۇرغان. خەتنە قىلدۇرۇش پەيغەمبەرلەرنىڭ سۈننىتى بولۇپ، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ
ۋاقتىدىن تارتىپ بارلىق پەيغەمبەرلەرنىڭ شەرىئىتىدە يولغا قويۇلۇپ كەلگەن. ئىسا ئەلەيھىسسالام
ھاياتىنىڭ كۆپ قىسمىنى ناسىرە شەھىرىدە ئۆتكۈزگەن، الله ئىسا ئەلەيھىسسالامغا تەۋرات، ئىنجىل ۋە
ھېكمەتنى بىلدۈرگەن. ئىسا ئەلەيھىسسالام كىچىك ۋاقتىدىلا يەھۇدىي ئۆلىمالىرىنىڭ ئىلمىي سورۇنلىرىغا
باراتتى، ئۇلار بىلەن مۇنازىرىلىشەتتى، مۇنازىرىدە غالىب كېلەتتى. ھەزرىتى مەريەم ئىسا
ئەلەيھىسسالامنى ئۆلتۈرمەكچى بولغان زالىم ھۆكۈمران ھىرودوستىن قورقۇپ، يېقىنى يۈسۈف نەجار بىلەن
بىللە ئىسا ئەلەيھىسسالامنى مىسىرغا ئېلىپ بارغان، ھىرودوس ئۆلگەندىن كېيىن، ئىسا ئەلەيھىسسالام ئۆز
يۇرتىغا قايتقان. قۇرئان كەرىمدە ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ قانچە يېشىدا پەيغەمبەر بولغانلىقى تىلغا ئېلىن-
مىغان، لېكىن ئىنجىل نۇسخىلىرىنىڭ ئىبارىلىرىدىن ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ 30 يېشىدا پەيغەمبەر بولغان-
لىقى چىقىپ تۇرىدۇ، تارىخچىلار ۋە مۇپەسسىرلار ئىنجىلنىڭ بۇ توغرىدىكى بايانىنى مۇقىملاشتۇرىدۇ، تەۋھىد
ئۆلىمالىرىنىڭ ئېيتىشىچە، كۆپىنچە پەيغەمبەرلەر 40 يېشىدا پەيغەمبەر بولىدۇ، ئەمما ئىسا ئەلەي-
ھىسسالامنىڭ 30 يېشىدا پەيغەمبەر بولۇشى ئالاھىدە ئەھۋال. چۈنكى ئۇ 40 ياشقا يەتمەي تۇرۇپ
الله تەرىپىدىن ئاسمانغا ئېلىپ چىقىپ كېتىلگەن. الله تائالا ئىسا ئەلەيھىسسالامنى پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەت-
كەندىن كېيىن، ئۇ كىشىلەرنى اللهنىڭ توغرا دىنىغا دەۋەت قىلىشقا باشلىدى. الله تائالا كىشىلەرنى
ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىگە قايىل قىلىش ئۈچۈن، ئۇنىڭغا نۇرغۇن مۆجىزىلەرنى مۇيەسسەر
قىلىپ بەردى. ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرۈش، كورلارنى كۆرىدىغان قىلىش، كېسەللەرنى ساقايتىش ئەنە شۇ
مۆجىزىلەردىن ئىدى. ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋىتى يەھۇدىيلارنىڭ قاتتىق قارشىلىقىغا ئۇچرىدى، ئىسا
ئەلەيھىسسالام يەھۇدىيلارنىڭ دىنىي باشلىقلىرى بىلەن مۇنازىرىلىشىپ ئۇلارنىڭ ئاساسسىز سۆزلىرىگە كۈچلۈك
دەلىللەر بىلەن رەددىيە بېرەتتى، ئۇلارنى توغرا دىنغا ئېتىقاد قىلىشقا ئۈندەيتتى، ئۇلارنىڭ يولىنىڭ

بۇزۇقـلۇقنى بايان قىلاتتى. يەھۇدىيلارنىڭ باشلىقلىرى ۋە ئۆلىمالىرى مەسلىھەتلىشىپ، ئىسا ئەلەي-
ھىسسالامدىن قۇتۇلۇش قارارىغا كەلدى، ئۇلار ئەينى زاماندا پادىشاھ قەيسەر تەرىپىدىن يەھۇدىيلارغا
قويۇلغان ھاكىم بىلاتنى ئىسا ئەلەيھىسسالامنى ئۆلتۈرۈشكە كۈشكۈرتتى، يەھۇدىيلارنىڭ ئۆلۈمگە ھۆكۈم
قىلىنغانلارنى ئېسىپ ئۆلتۈرۈشتەك ئەينى ۋاقىتلاردىكى قائىدىسى بويىچە، ئىسا ئەلەيھىسسالامنى ئېسىپ ئۆلتۈر-
مەكچى بولۇشتى، ئىسا ئەلەيھىسسالام بۇنىڭدىن خەۋەر تېپىپ، يوشۇرۇنۇۋالدى، ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ
ھەۋارىيۇنلاردىن بولغان يەھۇزا ئىسىملىك بىر شاگىرتى خائىنلىق قىلىپ، ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ يوشۇ-
رۇنغان جايىنى ھاكىمنىڭ ئادەملىرىگە ئېيتىپ قويدى. ئۇلار ئىسا ئەلەيھىسسالام بار جايغا كىرگەن چاغدا،
اللەتائالا يەھۇزانىڭ شەكلىنى ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈرىتىگە كىرگۈزدى ـ دە، ئۇلار يەھۇزانى
ئىسا ئەلەيھىسسالام دەپ ئېسىپ ئۆلتۈردى، اللەتائالا ئىسا ئەلەيھىسسالامنى ئاسمانغا ئېلىپ چىقىپ
كەتتى. بۇ چاغدا ئىسا ئەلەيھىسسالام 33 ياشتا ئىدى. ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەر بولۇپ بەنى
ئىسرائىلنى دىنغا دەۋەت قىلغان مۇددىتى ئۈچ يىل بولدى. ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ شاگىرتلىرى بار بولۇپ،
ئۇلار ھەۋارىيۇن دەپ ئاتىلىدۇ. ئۇلار ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ياردەمچىلىرى بولۇپ، مۇھەممەد
ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرىگە ئوخشايدۇ، ھەۋارىيۇنلارنىڭ سانى 12 ئىدى. اللەتائالا ئىسا ئەلەيھىس-
سالامغا ئىنجىلنى نازىل قىلغان، ئىنجىل دېگەن سۆز ئىبرانىچە سۆز بولۇپ، بىشارەت مەنىسىدە.
كۆپچىلىك ئىسلام ئۆلىمالىرى قۇرئان كەرىمنىڭ ۋە سەھىي ھەدىسىنىڭ مەزمۇنىغا ئاساسەن، ئىسا ئەلەي-
ھىسسالامنى قىيامەت قايىم بولۇشنىڭ ئالدىدا ئاسماندىن چۈشۈپ، دەۋىتىنى داۋاملاشتۇرۇپ، ئىسلام
شەرىئەتى بويىچە ھۆكۈم چىقىرىدۇ دەپ قارايدۇ. مەككە مۇكەررەمە شەرىئەت ۋە ئىسلام تەتقىقات
ئىنستىتۇتىنىڭ پروفېسسورى، «سەپۋەتۇتتەپاسىر»نىڭ مۇئەللىپى مۇھەممەد ئەلى سابۇنى ئۆزىنىڭ
«ئەننۇبۇۋۋەتۇۋەلئەنبىيا» دېگەن ئەسىرىدە بۇ مەسىلە ئۈستىدە توختىلىپ: «ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋەزى-
پىسى تېخى تۈگىگىنى يوق. ئىسا ئەلەيھىسسالام ئۆزىنىڭ پەيغەمبەرلىك ۋەزىپىسىنى تولۇق ئادا قىلىش
ۋە دەۋىتىنى تەبلىغ قىلىش ئۈچۈن زېمىنغا چۈشىدۇ، ئۇ ھازىر ئاسماندا ھايات، الله تائالا ئۇنى ھايات
ھالدا ئۆز دەرگاھىغا ئېلىپ چىقىپ كەتكەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامۇ ئەھۋالىنى مۇشۇ يوسۇندا بەت-
كۈزگەن، بىز قۇرئاننىڭ بەرگەن خەۋىرىگە ۋە راستچىل رەسۇلۇللارنىڭ ھەدىسىگە ئىشىنىمىز، رەسۇلۇ الله:
'سىلەرگە مەريەمنىڭ ئوغلى ئىسا چۈشۈپ ئادىل ھۆكۈمران بولۇپ سەلىبنى چېقىپ تاشلايدۇ، چوشقىلارنى
ئۆلتۈرىدۇ، جىزيەنى ئەمەلدىن قالدۇرىدۇ' دېگەن» دەيدۇ.

**ئىسرائىل:** ئىسرائىل ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى ئىسھاق ئەلەيھىسسالامدىن بولغان نەۋرىسى، يەئقۇب
ئەلەيھىسسالامنىڭ لەقىبى. ئىسرائىلنىڭ مەنىسى اللەنىڭ بەندىسى دېگەن بولىدۇ. بەنى ئىسرائىل
يەئقۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغۇللىرى ۋە ئۇلارنىڭ ئەۋلادىدۇر. بۇ سۆز ئومۇمەن مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ
قەۋمى بولغان يەھۇدىيلارنى كۆرسىتىدۇ.

**ئىسمائىل:** ئىسمائىل ئەلەيھىسسالام ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ چوڭ ئوغلى بولۇپ، ئۇنىڭ ئانىسى ھاجەر
ئىدى، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئوغلى ئىسمائىل بىلەن ئايالى ھاجەرنى مەككىگە ئېلىپ باردى.
ئىسمائىل ئەلەيھىسسالام مەككىدە ياشىدى، مەككىدە چوڭ بولدى، مەككە ئەھلىدىن ئۆيلۈك بولدى.
ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئۇنى پات ـ پات يوقلاپ تۇراتتى، بىر قېتىم ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئوغلى
ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنى الله قۇربانلىق قىلىشقا بۇيرۇپ چۈش كۆردى. پەيغەمبەرلەرنىڭ چۈشى
راست كېلىدۇ. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام بىلەن ئىسمائىل ئەلەيھىسسالام اللەنىڭ ئەمرىنى ئورۇنلاشقا

تەييارلىنىپ، ئىبراھىم ئەلەيھسسالام ئوغلى ئىسمائىل ئەلەيھسسالامنى قۇربانلىق قىلماقچى بولۇپ تۇرغاندا، الله تائالا ئۇنىڭ ئورنىغا بىر قوچقارنى كەلتۈرۈپ بەردى. ئىبراھىم ئەلەيھسسالام قېرىپ قالغىنىدا بىردىن ـ بىر يالغۇز ئوغلى بولغان ئىسمائىلنى قۇربانلىق قىلىشتىن ئىبارەت اللهنىڭ ئەمرىنى بەجا كەلتۈردى. ھەر يىلى قۇربانلىق قىلىش مانا مۇشۇنىڭدىن كېلىپ چىققان بولۇپ، بۇ بىزگە ھەر يىلى ھەج مەۋسۇمىدە بۇ دىنىي تارىخىي ۋەقەلىكنى ئەسلىتىدۇ، ئىبراھىم ئەلەيھسسالام ئوغلى ئىسمائىلنى بىر قېتىم يوقلاپ كەلگەندە الله ئۇنى كەبىنى بىنا قىلىشقا بۇيرۇيدۇ، ئىبراھىم ئەلەيھسسالام بىلەن ئىسمائىل ئەلەيھسسالام بەيتۇللاھنىڭ ئاساسىنى تۇرغۇزىدۇ، بەيتۇللاھنىڭ ئىچىگە ھەجرى ئەسۋەدنى ئورۇنلاشتۇرىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بەيتۇللاھ ئىنسانلارنىڭ تاۋاپگاھىغا ئايلىنىدۇ. مۇھەممەد ئەلەيھسسالام ئەنە شۇ ئىسمائىل ئەلەيھسسالامنىڭ نەسلىدىندۇر.

**ئىسھاق:** ئىسھاق ئەلەيھسسالام ئىبراھىم ئەلەيھسسالامنىڭ ئىككىنچى ئوغلى بولۇپ، ئۇنىڭ تۇرىلىدىغانلىقىدىن پەرىشتىلەر ئالدىن خۇش خەۋەر بەرگەن. ئىسھاق ئەلەيھسسالامنىڭ ئانىسىنىڭ ئىسمى سارە ئىدى، ئىسھاق ئەلەيھسسالام دۇنياغا كەلگەن چاغدا، ئىبراھىم ئەلەيھسسالام 100 ياشتا ئىدى، بەنى ئىسرائىلنىڭ پەيغەمبەرلىرى ئەنە شۇ ئىسھاق ئەلەيھسسالامنىڭ نەسلىدىندۇر، ئىسھاق ئەلەيھسسالام شام ۋە پەلەستىن زېمىنلىرىدا ياشىغان كەنئانىلارغا پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتىلگەن. ئىسھاق ئەلەيھسسالامنىڭ ئىسۇ ۋە يەئقۇب ئەلەيھسسالامدىن ئىبارەت ئىككى ئوغلى بار ئىدى، يەئقۇب ئەلەيھسسالام ئىسرائىل ئاتىلىدىغان بولۇپ، يەھۇدىيلار يەئقۇب ئەلەيھسسالامغا نىسبەت بېرىلىدۇ، ئىسھاق ئەلەيھسسالام 180 يېشىدا كەنئانى-لار زېمىنىدا ۋاپات بولغان. ئۇ خېلىلغا — ئاتىسى ئىبراھىم ئەلەيھسسالام دەپنە قىلىنغان غارغا دەپنە قىلىنغان.

**ئىليەسەئ:** ئىليەسەئ ئەلەيھسسالام قۇرئان كەرىمدە ئىككى ئورۇندا تىلغا ئېلىنىدۇ. ئىليەسەئ ئەلەيھسسالام بەنى ئىسرائىل پەيغەمبەرلىرىدىندۇر. قۇرئان كەرىمدە ئىليەسەئنىڭ ھاياتى توغرۇلۇق ھېچ نەرسە دېيىلمىگەن، ئۇنىڭ ئىسمى پەقەت پەيغەمبەرلەر قاتارىدا سانالغان. ئىليەسەئ ئەلەيھسسالام ئىلياس ئەلەيھسسالام ۋاپات بولغاندىن كېيىن، ئىلياس ئەلەيھسسالامنىڭ شەرىئىتى بويىچە دىنغا دەۋەت قىلىشقا باشلىغان، بەزى تارىخچىلارنىڭ ئېيتىشىچە، ئىليەسەئ ئەلەيھسسالام سۈرىيە شەھەرلىرىدىن بولغان بانىياس شەھىرىدە پەيغەمبەرلىك دەۋىتىنى ئېلىپ بارغان.

**ئىمران:** ئىمران ھەزرىتى مەريەمنىڭ ئاتىسى بولۇپ، بەنى ئىسرائىل ئۆلىمالىرى ئارىسىدا كاتتا زات ئىدى، ئايالى ھامىلدار بولغاندا، ئايالىنىڭ قورسىقىدىكى پەرزەنتىنى دۇنيا ئىشلىرىدىن ئازات قىلغان ھالدا ئىبادەت-خانىنىڭ خىزمىتىگە ئاتىدى. ھەزرىتى مەريەم نارەسىدە ۋاقتىدا ئىمران ۋاپات بولۇپ كەتتى، ھەزرىتى مەريەمنىڭ ئانىسىنىڭ ھەمشىرىسىنىڭ ئېرى زەكەرىيا ھەزرىتى مەريەمنى ئۆز تەربىيىسىگە ئالدى.

**يەسرىب:** يەسرىب پەيغەمبەر ئەلەيھسسالام ھىجرەت قىلىشتىن بۇرۇنقى مەدىنە مۇنەۋۋەرەنىڭ نامى ئىدى. ئۇ كەڭ تۈزلەڭلىككە جايلاشقان بولۇپ، دېڭىز يۈزىدىن 620 مېتىر ئېگىز، مەدىنە مۇنەۋۋەرەنى شەرق ۋە غەرب تەرىپىدىن ئىككى قارا تاشلىق ساي ئوراپ تۇرىدۇ، مەدىنە مۇنەۋۋەرەنىڭ ئەتراپىدا خورمىزارلىقلار كۆپ.

**يەئۇق:** يەئۇق نۇھ ئەلەيھسسالامنىڭ قەۋمى چوقۇنغان بىر بۇتنىڭ نامى.

**يەئقۇب:** يەئقۇب ئەلەيھسسالام ئىبراھىم ئەلەيھسسالامنىڭ ئوغلى ئىسھاق ئەلەيھسسالامدىن بولغان نەۋرىسى-دۇر. تەۋراتتا يەئقۇب ئەلەيھسسالام ئىسرائىل دەپ ئاتالغان، بۇ ئىبرانىچە سۆز بولۇپ، اللهنىڭ بەندىسى دېگەن بولىدۇ، تارىخچىلارنىڭ ئېيتىشىچە، يەئقۇب ئەلەيھسسالام پەلەستىندە تۇغۇلغان، ئاتىسى ئىسھاق ئەلەيھسسالامنىڭ يېنىدا ئۆسۈپ چوڭ بولغان. الله تائالا ئىسھاق ئەلەيھسسالامنى مۇقەددەس

زبمندا پەيغەمبەر بولۇشقا تاللىغان ئىدى. ئىسھاق ئەلەيھىسسالام بۇ يەردە 80 يىل تۇردى، ئۇ ياشىنىپ قالغان چاغدا، الله تائالا ئۇنتڭغا قوشكېزەك ئىككى ئوغۇل بەردى، ئۇلارنىڭ بىرى ئىسۇ، بىرى يەئقۇب ئىدى. ئىسھاق ئەلەيھىسسالام ئوغلى يەئقۇبقا بەرىكەتلىك دۇئا قىلدى. ئىسۇ بۇنىڭدىن نارازى بولۇپ، يەئقۇب ئەلەيھىسسالامغا يامانلىق قىلىشنى ئويلىدى. يەئقۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ ئانىسى ئىسۇنىڭ سۇيىقەست قىلىپ قويۇشىدىن ئەنسىرەپ. يەئقۇب ئەلەيھىسسالامنى تاغىسىنىڭ يېنىغا بېرىپ تۇرۇشقا بۇيرۇدى، ئۇ تاغىسىنىڭ يېنىغا كېتىپ بېرىپ كەچتە بىر يەردە ئۇخلاپ قالدى. ئۇ چۈشىدە پەرىشتىلەرنىڭ ئاسمانغا چىقىپ چۈشۈۋاتقانلىقىنى ھەمدە الله تائالانىڭ ئۇنىڭغا خىتاب قىلىپ: «مەن ساڭا بەرىكەت ئاتا قىلىمەن، نەسلىڭنى كۆپەيتىمەن، بۇ زېمىننى ساڭا ۋە سەندىن كېيىنكى ئەۋلادلىرىڭغا بېرىمەن» دەپ ئېيتقانلىقىنى كۆردى. ئۇ ئۇيقۇسىدىن ئويغىنىپ كۆرگەن چۈشىدىن خۇشاللاندى. مۇشۇ خۇشاللىنارلىق چۈشنى كۆرگەندىن كېيىن الله تائالا ئۈچۈن بىر ئىبادەتخانا سېلىشنى ئۈستىگە ئالدى. بۇ يەردە بەلگە ئۈچۈن بىر تاشقا ماي سۈركەپ قويدى. بۇ جاي (بەيتئىل) يەنى بەيتۇالله دەپ ئاتالدى. مانا بۇ كېيىن يەئقۇب ئەلەيھىسسالام بىنا قىلغان بەيتۇلمۇقەددەستۇر. يەئقۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ 12 بالىسى بار ئىدى، كېيىن بەنى ئىسرائىل قەۋمىنىڭ 12 قەبىلىسى يەئقۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ 12 ئوغلىدىن كېلىپ چىققان، ھەر ئوغلى بىر قەبىلىنىڭ بوۋىسى بولۇپ قالغان، يەئقۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ بالىسى يۈسۈپ ئەلەيھىسسالامدىن ئايرىلغانلىقىغا قايغۇرۇپ كۆزى كۆرمەس بولۇپ قالغان، يۈسۈپ ئەلەيھىسسالام بىلەن دەرقەمتە بولغاندىن كېيىن، الله ئۇنىڭ كۆزىنى ساقايتىپ قويغان. يەئقۇب ئەلەيھىسسالام ئوغلى يۈسۈپ ئەلەيھىسسالام بىلەن دەرقەمتە بولغاندىن كېيىن مىسىردا 147 يېشىدا ۋاپات بولغان، يەئقۇب ئەلەيھىسسالام ئوغلى يۈسۈپ ئەلەيھىسسالامغا ئاتىسى ئىسھاق ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدا دەپنە قىلىشنى ۋەسىيەت قىلغان، يۈسۈپ ئەلەيھىسسالام يەئقۇب ئەلەيھىسسالامنى پەلەستىنگە ئېلىپ بېرىپ خەلىل شەھىرىدىكى بىر غارغا ــ ئىسھاق ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا دەپنە قىلغان.

**يۈسۈپ**: يۈسۈپ ئەلەيھىسسالام يەئقۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ بالىسى بولۇپ، نەسەبى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا تۇتىشىدۇ. يۈسۈپ ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىسمى قۇرئاندا 26 ئورۇندا تىلغا ئېلىنىدۇ، يۈسۈپ ئەلەيھىسسالام بەنى ئىسرائىل پەيغەمبەرلىرىنىڭ مەشھۇرلىرىدىن ئىدى. ئۇ يۈسۈپ سىددىق يەنى راستچىل يۈسۈپ دەپ تەرىپلەنگەن. يۈسۈپ ئەلەيھىسسالام بىلەن ئۇنىڭ ئۇكىسى بۇنيامىن ئانىسى راھىلە ئۆلۈپ كەتكەندىن كېيىن ئاتىسى يەئقۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ ھۇجرىسىدا ئاتىسى بىلەن بىللە تۇراتتى، يەئقۇب ئەلەيھىسسالام ئۇلارنىڭ يېتىملىكىنى كۆزدە تۇتۇپ، ئۇلارغا بەكمۇ مېھىر ـ شەپقەت كۆرسىتەتتى. بۇ ھال ئۇلارنىڭ ئاتا بىر، ئانا باشقا بىر تۇغقانلىرىنىڭ ھەسىدىنى قوزغىدى. قېرىنداشلىرى سۇيىقەست ئىشلىتىپ، يۈسۈفنى ئوينىتىپ كېلىمىز دەپ سەھراغا ئېلىپ چىقىپ قۇدۇققا تاشلىدى، يولدىن ئۆتۈپ كېتىۋاتقان كارۋان يۈسۈفنى قۇدۇقتىن چىقىرىپ، مىسىرغا ئېلىپ بېرىپ مىسىرنىڭ پادىشاھىغا ساتتى. بۇ چاغدىكى مىسىر پادىشاھى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام مىسىرغا كېلىشتىن بۇرۇن مىسىرغا كەلگەن ئەمالىقەلەردىن ئىدى. «سۈرە يۈسۈف»تە، يۈسۈپ ئەلەيھىسسالامنىڭ كىچىك ۋاقتىدا كۆرگەن چۈشى، قېرىنداشلىرىنىڭ ئۇنىڭغا قىلغان سۇيىقەستى، مىسىر پادىشاھىنىڭ ئائىلىسىدە ئۇچراتقان ئەھۋاللىرى، زىندانغا تاشلانغاندىن كېيىن اللهنىڭ ئىلتىپاتى بىلەن ئاقلىنىشى، ئاندىن زىنداندا تۇرۇپ پەيغەمبەرلىك ۋەزىپىسىنى ئادا قىلىشى، ئاندىن مىسىر پادىشاھىنىڭ چۈشىگە توغرا تەبىر بېرىپ پادىشاھنىڭ كۆڭۈل بۆلۈشىگە ئېرىششى، ئاندىن پادىشاھنىڭ ئۇنىڭغا دۆلەت ئىشلىرىنى باشقۇرۇشنى تاپشۇرۇشى، كېيىن كىچىك ۋاقتىدا كۆرگەن چۈشىنىڭ

سەراسىغا كېلىشى، قېرىنداشلىرىنىڭ خاتالىقلىرىنى ئەپۇ قىلىشى، ئاندىن يەئقۇب ئەلەيھىسسالام باشلىق كىشىلەرنى مىسىرغا ئېلىپ كېلىشى قاتارلىق ئەھۋاللار بايان قىلىنىدۇ. يۈسۈف ئەلەيھىسسالام 110 يىل ئۆمۈر كۆرگەن، ئۇ مىسىردا ھاكىمىيەت بېشىدا تۇرۇپ ۋاپات بولغان ۋە مىسىردا دەپنە قىلىنغان. ئۇ قېرىنداشلىرىغا قېرىنداشلىرى مىسىردىن چىقىپ كېتىپ قالسا، ئۆزىنىڭ جەسىتىنى بىللە ئېلىپ چىقىپ كېتىپ، ئاتىلىرى بىلەن بىر يەرگە دەپنە قىلىنىشنى ئېيتقان، ئىشەنچلىكرەك رىۋايەتتە ئېيتىلىشىچە، يۈسۈف ئەلەيھىسسالامنىڭ جەسىتى مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدا مىسىردىن يۆتكىلىپ، نابۇلۇسقا دەپنە قىلىنغان. يۈسۈف ئەلەيھىسسالام چوڭ بوۋىسى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ تۇغۇلۇشىدىن 361 يىل كېيىن مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ تۇغۇلۇشىدىن 64 يىل بۇرۇن ۋاپات بولغان.

**يۇنۇس:** يۇنۇس ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىسمى قۇرئاندا تۆت ئورۇندا تىلغا ئېلىنىدۇ، ئىككى ئورۇندا زۇننۇن دېگەن لەقىبى بىلەن تىلغا ئېلىنىدۇ. يۇنۇس ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسىبى يەئقۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى بۇنيامىنغا تۇتىشىدۇ، اللەتائالا ئۇنى ئىراقتىكى نىنۋەي دېگەن جايغا پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتكەن. نىنۋەي ئاھالىسى بۇتپەرەس بولۇپ، ئۇلارنىڭ ئىچىدە بۇتپەرەسلىك ئەۋج ئالغان ئىدى. يۇنۇس ئەلەيھىسسالام نىنۋەيگە سۈرىيەدىن كېلىپ، نىنۋەي ئاھالىسىنى بىر اللەغا ئىبادەت قىلىشقا دەۋەت قىلدى، ئۇلار يۇنۇس ئەلەيھىسسالامنى ئىنكار قىلىپ، ئۇنىڭ دەۋىتىنى قوبۇل قىلمىدى، يۇنۇس ئەلەيھىسسالام ئۇلارنىڭ ئىمان ئېيتمىغانلىقىدىن بىئارام بولۇپ، ئۇلارنى اللەنىڭ ئازابىدىن ئاگاھلاندۇردى. يۇنۇس ئەلەيھىسسالام ۋاقىت ئۆزارغانسېرى ئۇلارنىڭ ئىمان ئېيتمىغانلىقىدىن خاپا بولۇپ، اللەتائالانىڭ ئىزنىنى ئالمايلا سىرتقا چىقىپ كەتتى. يۇنۇس ئەلەيھىسسالام چىقىپ كەتكەندىن كېيىن، ئۇلار ئازابنىڭ چوقۇم نازىل بولىدىغانلىقىنى بىلىپ دىلىغا قورقۇنچ چۈشۈپ، اللەغا تەۋبە-ئىستىغپار ئېيتىشتى، يۇنۇس ئەلەيھىسسالامنى ئىنكار قىلغانلىقىغا پۇشايمان قىلىشتى، ئۇلار ھايۋانلارنىڭ بالىسى بىلەن ئانىسىنى ئايرىۋېتىپ، جەندىلەرنى كىيىپ، ئەر-ئايال، ئوغۇل-قىز ھەممىسى يىغا-زارە قىلىشىپ اللەغا يالۋۇرۇشتى، اللەتائالا رەھىم قىلىپ، ئۇلارنىڭ ئۈستىدە ئايلانغان قاراڭغۇ كېچە پارچىسىدەك ئازابنى ئۇلاردىن كۆتۈرۈۋەتتى. يۇنۇس ئەلەيھىسسالام قەۋمىنى تاشلاپ چىقىپ كەتكىنىچە دېڭىز بويىغا بېرىپ توختىدى. ئۇ يەردە بىر كېمىنى ئۇچرىتىپ ئىگىسىدىن ئۆزىنى سېلىۋېلىشىنى ئۆتۈندى. ئۇلار يۇنۇس ئەلەيھىسسالامنىڭ ياخشى ئادەم ئىكەنلىكىنى بايقاپ، ئۇنى كېمىگە چىقىرىۋېلىشتى. دېڭىزنىڭ ئوتتۇرىسىغا بارغاندا كېمىنى دولقۇن ئورىۋالدى. ئۇلار ئارىمىزدا گۇناھكار ئادەم بار ئىكەن دەپ، چەك تاشلىماقچى، چەك كىمگە چىقسا شۇنى دېڭىزغا تاشلىماقچى بولۇشتى، چەك يۇنۇس ئەلەيھىسسالامغا چىقتى، شۇنىڭ بىلەن يۇنۇس ئەلەيھىسسالام دېڭىزغا تاشلاندى. ئۇنى اللەنىڭ ئەمرى بىلەن چوڭ بىر بېلىق يۇتۇۋەتتى. يۇنۇس ئەلەيھىسسالام بېلىقنىڭ قارنىدا اللەغا تەسبىھ ۋە ئىستىغپار ئېيتاتتى، يۇنۇس ئەلەيھىسسالام بېلىقنىڭ قارنىدا ئۈچ كېچە-كۈندۈز تۇرغاندىن كېيىن، بېلىق ئۇنى دېڭىز ساھىلىدىكى بىر قۇرغاق يەرگە ئاتتى، بۇ چاغدا يۇنۇس ئەلەيھىسسالامنىڭ تاۋى يوق ئىدى. اللە ئۇنىڭغا سايىداش ئۈچۈن كاۋىنى ئۈندۈرۈپ بەردى. يۇنۇس ئەلەيھىسسالام ساقىيىپ ماڭغۇدەك بولغاندا قەۋمىگە قايتىپ كەلدى. ئۇلار ئىمان ئېيتىپ تەۋبە قىلىپ، پەيغەمبىرى يۇنۇس ئەلەيھىسسالامنىڭ كېلىشىنى كۈتۈپ تۇرغان ئىدى. يۇنۇس ئەلەيھىسسالام ئۇلارنىڭ ئارىسىدا تۇرۇپ ئەمرىمەرۇپ، ۋەز-نەسىھەت قىلىپ، ئۇلارغا دىنىي ئىشلارنى بىلدۈرۈشكە باشلىدى، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ رىۋايەت قىلىشىچە، يۇنۇس ئەلەيھىسسالامنىڭ قەۋمىنىڭ سانى 120 مىڭ ئىدى.



## تەقرىز

مۇقەددەس قۇرئان كەرىم بولسا ئۇلۇغ ئىسلام دىنىمىزنىڭ ئەڭ مۇھىم ئاساسى، بارلىق مۇسۇلمان قېرىنداشلارنىڭ بۈيۈك دەستۇرىدۇر. ئۇنىڭ مەنە ۋە مەزمۇنلىرىنى توغرا چۈشىنىش ھەربىر مۇسۇلماننىڭ ئالىي مەتلۇبى ۋە يۈكسەك مۇددىئاسىدۇر. بۇرۇندىن تارتىپ ئۇيغۇر مۇسۇلمانلىرى قۇرئان كەرىمنىڭ مەنىلىرىنى توغرا، روشەن ۋە تولۇق چۈشەندۈرۈپ بېرەلەيدىغان ئۇيغۇرچە بىر تەرجىمىنىڭ مەيدانغا كېلىشىگە تەشنا ۋە ئارزۇمەند ئىدى.

ئىلگىرىكى چاغلاردا، يۇرتىمىزدا قۇرئان كەرىم مەدرىس تىلى بىلەن تەپسىر قىلىنغان، ئايرىم پارىلىرى نەشر قىلىنغان بولسىمۇ، كۆپچىلىك مۇسۇلمانلارنىڭ پايدىلىنىشى قولايسىز بولغان ۋە تەلەپنى قاندۇرالمىغان ئىدى.

شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇيغۇر خەلقىنىڭ ئىستىداتلىق ئالىمى مۇھەممەد سالىھ قارىھاجىم ئاممىنىڭ بۇ مۇھىم ئېھتىياجىنى نەزەردە تۇتۇپ، كۆپ يىللار رىيازەت چېكىپ، جاپا ۋە مۇشەققەتلىك ئەمگەك سەرپ قىلىپ، نۇرغۇن سەئيى ئىجتىھاتلار كۆرسىتىپ، ھازىرقى زامان ئۇيغۇر ئەدەبىي تىلىدا قۇرئان كەرىمنىڭ بۇ روشەن تەرجىمە ـ تەپسىرىنى تۇنجى قېتىم يېزىپ چىقتى. مۇتەرجىمۇلقۇرئان (قۇرئان كەرىمنى تەرجىمە قىلغۇچى) مۇھەممەد سالىھ قارىھاجىم ئاتۇشلۇق مەرھۇم بۈيۈك دىنىي ئالىم پازىل سالىھ دامۇللاھاجىمنىڭ پەرزەنتى بولۇپ، ئاتىسى ھايات چېغىدا ئاتىسىدا ۋە باشقا دىنىي ئالىملاردا موتەداۋىل دەرسلەرنى ئوقۇپ، نۇرغۇن ئىلىم ھاسىل قىلغاندىن كېيىن، جۇڭگو ئىسلام دارىلفۇنۇنىدا بەش يىل ئوقۇغان، ئوقۇش پۈتتۈرگەندىن كېيىن، شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونلۇق ئىجتىمائىي پەنلەر ئاكادېمىيىسى ۋە ئىسلام دىنى جەمئىيىتىدە تەتقىقات ئىشلىرى بىلەن شۇغۇللانغان، بۇ جەرياندا كۆپ سەئيى ئىجتىھاتلار يۈرگۈزۈپ مەلۇمات دائىرىسىنى كېڭەيتىپ، ئىلمىي جەھەتتە ئالاھىدە مۇۋەپپەقىيەتلەرگە ئېرىشكەن، جۈملىدىن «جەۋاھىرولبۇخارى»، «مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ تەرجىمىھالى» قاتارلىق كىتابلارنى ئىزاھلىرى بىلەن ئەرەبچىدىن ئۇيغۇرچىغا تەرجىمە قىلىپ چىقتى، بۇ كىتابلار نەشر قىلىنىش بىلەن ئۇيغۇر مۇسۇلمان قېرىنداشلىرىمىزنىڭ مىننەتدارلىقى ۋە ئالقىشىغا ئېرىشتى. مۇتەرجىم بۇ تەرجىمە ـ تەپسىرنى يېزىپ چىقىشتا، ئەھلى ئىسلام ئىچىدىكى مۆتىۋەر ۋە ياراملىق تەپسىرلەردىن 27 دەك تەپسىر ۋە مەخسۇس ئەرەب تىلىدىكى قامۇسلارنى ھازىرلاپ، ھەربىر ئايەتكە

تەرجىمە ۋە تەپسىر يېزىشتا ئۇلارغا مۇراجىئەت قىلىش بىلەن، مەنىنى توغرا ۋە روشەن ئىپادىلىگەن. تەرجىمە ۋە تەپسىر پۈتكەندىن كېيىن، نەشىرگە بېرىش ئالدىدا، شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونلۇق ئىسلام دىنى جەمئىيىتىنىڭ ئورۇنلاشتۇرۇشى بويىچە، بىز مەزكۇر قۇرئان تەرجىمىسىنى باشتىن ـ ئاخىر دىققەت بىلەن مۆتىۋەر تەپسىرلەرگە سېلىشتۇرۇپ كۆرۈپ چىقىپ، مۇنداق تونۇشقا كەلدۇق:

(1) بۇ تەرجىمە ۋە تەپسىر بۇرۇنقى ۋە كېيىنكى دەۋرلەردە مەشھۇر مۇپەسسىرلەر تەرىپىدىن يېزىلغان مۆتىۋەر تەپسىرلەرنىڭ مەزمۇنىغا ئۇيغۇن بولغان.

(2) قۇرئان كەرىمنىڭ ئۇسلۇب جەھەتتىكى ئالاھىدىلىكىنى نەزەردە تۇتقان ھالدا ھازىرقى زامان ئۇيغۇر ئەدەبىي تىل ئادىتىنى تەرجىمىدە مۇجەسسەملەشتۈرۈشكە ئالاھىدە كۆڭۈل بۆلۈنگەن.

(3) تەرجىمە ۋە تەپسىرنىڭ تىلى ئىخچام، ئاممىباب بولۇپ، ئوقۇغان كىشى ئېنىق، روشەن چۈشەنچە ھاسىل قىلالايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، بۇ تەرجىمە ۋە تەپسىرنى ئىشەنچلىك ۋە يارامىلىق تەرجىمە ۋە تەپسىر دەپ ھېسابلىدۇق. مۇتەرجىم مۇھەممەد سالىھ قارىھاجىمنىڭ بۈيۈك خىزمىتى ئۈچۈن جانابىي الله دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە بۈيۈك سائادەت، كاتتا ئەجىر ئاتا قىلسۇن، ئامىن!

قۇرئان كەرىمنىڭ تەرجىمە ـ تەپسىرىنى كۆزدىن كۆچۈرۈپ تەقرىز يېزىپ چىققۇچى قاتناشقانلار:

ھېيتگاھ جامەسىنىڭ خەتىبى، ئاتاقلىق دىنىي ئالىم، ئاپتونوم رايونلۇق ئىسلام دىنى جەمئىيىتىنىڭ مۇئاۋىن مۇدىرى قاسىم قارىھاجىم؛

جۇڭگو ئىسلام دىنى جەمئىيىتىنىڭ مۇئاۋىن مۇدىرى، ئاپتونوم رايونلۇق ئىسلام دىنى جەمئىيىتىنىڭ مۇئاۋىن مۇدىرى ھامۇت مەۋلىۋى داموللاھاجىم؛

قەشقەر ھېيتگاھ جامەسىنىڭ خەتىبى سۇلايمانئاخۇن داموللام؛

ئاپتونوم رايونلۇق ئىسلام دىنى جەمئىيىتىنىڭ مۇدىرى ئابدۇللا داموللاھاجىم؛

ئاپتونوم رايونلۇق ئىسلام دىنى جەمئىيىتىنىڭ ھەيئەت ئەزاسى زەينۇل ئابىدىن مەۋلىۋى داموللاھاجىم؛

جۇڭگو ئىسلام دىنى جەمئىيىتىنىڭ ھەيئەت ئەزاسى، ئاپتونوم رايونلۇق ئىسلام دىنى جەمئىيىتىنىڭ ھەيئەت ئەزاسى ئابدۇرېشىد ئەئلەمئاخۇنۇم؛

ئاپتونوم رايونلۇق ئىسلام دىنى جەمئىيىتىنىڭ ھەيئەت ئەزاسى، قەشقەر ھېيتگاھ جامەسىنىڭ خەتىبى سالىھ داموللاھاجىم؛

ئاپتونوم رايونلۇق ئىسلام دىنى جەمئىيىتىنىڭ دائىمىي ھەيئەت ئەزاسى ئىبراھىم قازىھاجىم؛

ئاپتونوم رايونلۇق ئىسلام دىنى جەمئىيىتىنىڭ دائىمىي ھەيئەت ئەزاسى، ئۈرۈمچى شەھەرلىك ئىسلام دىنى جەمئىيىتىنىڭ مۇدىرى شىرىپجان داموللاھاجىم؛

ئاپتونوم رايونلۇق ئىسلام دىنى جەمئىيىتىنىڭ ھەيئەت ئەزاسى، قەشقەر ھېيتگاھ جامەسىنىڭ خەتىپى ھارۇنخانمەخدۇم؛

ئاپتونوم رايونلۇق ئىسلام دىنى جەمئىيىتىنىڭ ھەيئەت ئەزاسى، خەتىپ مۇھەممەد داموللاھاجىم؛

ئاپتونوم رايونلۇق ئىسلام دىنى جەمئىيىتىنىڭ دائىمىي ھەيئەت ئەزاسى، خەتىپ ئابدۇغەنى داموللاھاجىم؛

قاغىلىق جامەسىنىڭ خەتىپى ئابدۇلھەكىم مەخدۇمھاجىم.

ھىجرى ١٤٠٥ شەھرى صفر

كاشغەر

# قورئان كەرىم تەرجىمىسىدە
# پايدىلىنىلغان تەپسىر كىتابلىرى

١ جامع البيان فى تفسيرالقرآن
٢ التفسيرالكبير للفخرالرازى
٣ الكشاف عن حقائق التنزيل للزمخشرى
٤ تفسيرابن كثير
٥ صفوة التفاسير
٦ تفسير الدرالمنثور
٧ أنوار التنزيل للقاضى البيضاوى
٨ تفسيرالجواهر (طنطاوى)
٩ تفسيرالمنار
١٠ تفسير القرآن الكريم
١١ تفسيرابن عباس
١٢ تفسير الجلالين
١٣ تفسير روح البيان
١٤ هداية القرآن لبنى الإنسان للدكتوريحيى أحمدالدرديرى
١٥ تفسير الخازن
١٦ فى ظلال القرآن للسيدقطب
١٧ تفسيرالخطيب المكى
١٨ تفسيرحسينى
١٩ المصحف المفسر لفريدوجدى
٢٠ مقررالتفسير
٢١ تفسير مواكب
٢٢ تفسيرمدارك
٢٣ معجم غريب القرآن
٢٤ قاموس الأعلام والألفاظ القرآنية
٢٥ معجم ألفاظ القرآن الكريم
٢٦ موسوعة القرآن الميسرة
٢٧ تفسير غريب القرآن للإمام محمد بن أبى بكرالسجستانى

# فهرس بأسماء السور

# فهرس بأسماء السور

# مۇندەرىجە

قۇرئان كەرىمنىڭ ئۇيغۇرچە تەرجىمىسى توغرىسىدا .........مۇھەممەت سالىھ

إنَّ وِزَارَةَ الشُّؤُونِ الإِسْلَامِيَّةِ وَالأَوْقَافِ وَالدَّعْوَةِ وَالإِرْشَادِ

فِي المَمْلَكَةِ العَرَبِيَّةِ السُّعُودِيَّةِ

المُشْرِفَةَ عَلَى مُجَمَّعِ المَلِكِ فَهْدٍ

لِطِبَاعَةِ المُصْحَفِ الشَّرِيفِ فِي المَدِينَةِ المُنَوَّرَةِ

إِذْ يَسُرُّهَا أَنْ يُصْدِرَ المُجَمَّعُ هَذِهِ الطَّبْعَةَ مِنَ القُرْآنِ الكَرِيمِ

وَتَرْجَمَةَ مَعَانِيهِ إِلَى اللُّغَةِ الأُويغُورِيَّةِ

تَسْأَلُ اللهَ أَنْ يَنْفَعَ بِهِ عُمُومَ المُسْلِمِينَ

وَأَنْ يَجْزِيَ

خَادِمَ الحَرَمَيْنِ الشَّرِيفَيْنِ المَلِكَ فَهْدَ بْنَ عَبْدِ العَزِيزِ آلَ سُعُودٍ

أَحْسَنَ الجَزَاءِ عَلَى جُهُودِهِ العَظِيمَةِ فِي نَشْرِ كِتَابِ اللهِ الكَرِيمِ

وَاللهُ وَلِيُّ التَّوْفِيقِ

---

سعودى دى عربستان مملكتى نىڭ ئىسلام ئىشلە رىنى باشقوروش وقف لە رغە قاراش ئىسلامغە دَعوت قىلىب يتە كچلىك قىلىش مىنسة رلىكى • مجمع الملك فهدغە ( مدىنە دىكى قران بىسىش زاۋُوتىغە ) نظارەت قىلغوچتى
شبو قران كرىمنى ئويغورچە معنى لە رىنىڭ تە رجمە سى بىلەن بسلىب تيار لىنىب چىقىشى مىنىتە ر لىكمىزنى ئىنتايىن خو ىشال قىلدور بوتون مسلمان لە ر نىڭ شبو قران كرىمدەن ئىستفادە لىنىشنى الله دىن سورا يدور •
ئىككى حرم نىڭ خذمت كارى پادشا فهدنىڭ قران كريمنى نشر قىلىش دىكى تىرىشچا نلىقىغە اللە دَن آجر عظيم سورا يدور توفيق بە رگوچى اللە دور •
(پادشا فهد نىڭ قران بىسىش زاۋُوتى )




مجمع الملك فهد لطباعة المصحف الشريف

ص.ب ٦٢٦٢ - المدينة المنورة

المملكة العربية السعودية



الله نـك
يارده مى بـلـه‌ن ـ ئسلام
ئشله رنى باشقوروش
وقف له‌رغه قاراش ئسلامغه دَعوت
قلب يته كچلك قلش منسترلكى نك قارامغده پادشاه
فهد نيڭ مدنه منوره ديكى
مجمع سيده (قران بسش زاۋۇتده)
بسلب تمام بولدى
1415 نجى يلى هجريه
سعودى عربستان



١ ٢ شوال ١٤١٥


پادشا فهد نـڭ قران كريم بسش زاۋۇتى (مطبعه) سى ٣٢

پوشته قوتسى 6262
مدينه منوره ـ سعودى عربستان

(٤٠٠٠ د ١١) (٥) (٠١)
ردمك : ٩٩٦٠-٧٧٠-١٠-٩

